

# MUNDƏRIJƏ







## مۇندەرىجە





# A

B1 C2

## BISMI'LLAHI'R-RƏHMANI'R-RƏHIM

A2

1. ḥəmd-u sipas-u minnət wə əküx əgdi tənri
2. 'əzzə wə jəlləka kim uluqluk idisi tükəl

3. kudrətliq padixah turur yərli kəkli yarat-

4. qan kamuq tïnlïqlarka ruzi bərgən nəni
5. kim tilədi ərsə kïldï yəmə nəni tiləsə kïlur

6. yəf'əlu'llahu ma yəxa' wə yəḥkumu ma

7. yurid takï sansïz səlam-u durud həlklarda
8. yəgi yalavaqlarda ədrüntüsi uluq savqïsï

9. muḥəmməd-i muṣṭəfa əzə bolsun takï
10. ma anïn əxləri 'əziz aqïrlïq ṣəḥabələr əzə

11. riẓwanu' llahi 'ələyhim əjmə'in bu kitab
12. yavlak 'əziz turur qin ḥukəmalarïnïn əm-

# A

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

**(ئايغۇچى ۋە كويۇنگۇچى تەڭرىنىڭ
ئېتى بىلەن باشلايمەن)**

1. ھەمدۇ-سانا، مىننەت ۋە سانسىز مەدھىيىلەر
2. ئەزىز ۋە ئۇلۇغ تەڭرىگەكىم، (ئۇ) ئۇلۇغلۇق ئىگىسى ۋە كامال
3. قۇدرەتلىك پادىشادۇر. (ئۇ) يەرنى، كوكنى ياراتقان،
4. بارلىق جانلىقلارغا رىزىق بەرگەن. ئۇ، نىمىنىكى
5. خالىدى، شۇنى قىلدى؛ ھەمدە نىمىنىكى خالىسا، شۇنى قىلۇر.
6. يەفئەلۇللاھۇ مايەشا ۋە يەھكۇمۇ مايۇرىد (خۇدا خالىغىنىنى قىلىدۇ ۋە ئىرادىسى بويىچە ھوكۇم قىلىدۇ).
7. يەنە سانسىز سالام ۋە دۇرۇتلار ئىنسانلارنىڭ
8. ياخشىسى، پەيغەمبەرلەرنىڭ سەر-خىلى (ۋە تەڭرىنىڭ) ئۇلۇغ ئەلچىسى
9. مۇھەممەت مۇستاپاغا بولسۇن، يەنە
10. ئۇنىڭ يارەنلىرى بولغان ئەزىز ۋە مۇھتەرەم ساھابىلاردىن
11. ئاللا رازى ئولغاي.
12. بۇ بەك ئەزىز بىر كىتاپتۇر، (ئۇ) چىن ھېكمەتلەرنىڭ

34. kitabnī kaxoɋər ạlində tükəl kīlīp məxrik
35. məliki tavoɋaq buoɋra han üskinə kigürmīx
36. turur məlik buoɋra han ma anī aoɋīrlap
37. uluoɋlap əz haş ḩajiblīkīnī ana bərü yarlī-
38. kamīx turur anīn üqün yusuf uluoɋ haş

C3

39. ḩajib təp atī qavī azunda yayīlmīx turur
40. bu 'əziz kitab tərt uluoɋ aoɋīr ul əzə bina

A4

41. kīlīnmix turur bir 'ədil ikinqi dəwlət
42. üqünqi 'əkil tərtünqi kəna'ət yana təgmə
43. birinə türkqə bir at bərmix turur 'ədilka
44. kün toɋdī ạlig at bərip padixah ornīna

B3

45. tutmīx turur dəwlətka ay toldī at bərip
46. wəzir ornīna kodmīx turur 'əkilka əgdül-
47. mīx at bərip wəzirnin oɋlī yərində tutmīx
48. turur kəna'ətka odoɋurmīx at bərip wəzir-
49. nin karīndaxī təp aymīx turur takī anlar
50. ara munažərə suali jəwabī kəqər təg səzlər
51. səzləmix turur okïoɋlīnīn kənlī aqīlīp
52. muşannifni ədgü du'a birlə yad kīlsun təp

34. بۇ كىتاپنى قەشقەر ئېلىدە تاماملاپ، مەشرىق
35. شاھى تاۋغاچ بۇغراخان ھوزۇرىغا سۇنغاندۇر.
36. شاھ بۇغراخانمۇ ئۇنى قەدىرلەپ.
37. (ۋە) ئۇلۇغلاپ، ئۇنىڭغا خاس ھاجىپلىقنى
38. ئىلتىپات قىلغان (ۋە) شۇنىڭ بىلەن يۇسۇپ ئۇلۇغ
خاس
39. ھاجىپ دەپ نام-شوھرىتى دۇنياغا يېيىلغاندۇر.
40. بۇ ئەزىز كىتاپ تۆت ئۇلۇغ (ۋە) مۇھىم ئۇل
ئۈستىگە بىنا
41. قىلىنغان: بىرى، ئەدىل (ئادالەت): ئىككىنچىسى،
دەۋلەت (بەخت):
42. ئۈچىنچىسى، ئەقىل: تۆتىنچىسى، قانائەت بولۇپ،
يەنە (ئۇلارنىڭ)
43. ھەر بىرىگە تۈركچە بىر ئات قويۇلغان. ئەدىلگە
44. "كۈنتۇغدى ئېلىگ"(1) ئېتى بېرىلىپ، پادىشا ئورنىغا
45. قويۇلغان: دەۋلەتكە "ئايتولدى" دەپ ئات قويۇلۇپ،
46. ۋەزىر ئورنىغا قويۇلغان: ئەقىلغە
47. "ئۆگدۈلمىش" دەپ ئات قويۇلۇپ، ۋەزىرنىڭ
ئوغلى ئورنىغا قويۇلغان:
48. قانائەتكە "ئودغۇرمىش"ئېتى بېرىلىپ، ۋەزىرنىڭ
49. قېرىندىشى دەپ ئېيتىلغان. شۇنىڭدەك، (مۇئەل-
لىپ ئۆز پىكىرلىرىنى)
50. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى مۇنازىرە ۋە سوئال-
جاۋاپلىق سوزلەر ئارقىلىق
51. ئىپادىلىگەن، تاكى (بۇنى) ئوقۇغانلارنىڭ كوڭلى
ئېچىلىپ،
52. مۇئەللىپنى ياخشى دۇئا بىلەن ياد قىلسۇن دەپ.

# B

1 uqan bir bayat ol ķamuqda oza
ekŭx ḥəmd-u egdi aņar oķ səza

2 uluqluķ iḍisi uqan żü'l-jəlal
yaratqan tərütgən mə ķadir kəmal

3 ay yər kek iḍisi həlayiķ bilə
ruzinī anutmīx yəgil sən külə

4 saķīxsīz bərigli ķamuqķa ruzi
yətürür ķamuqnī ma yəməz ezi

5 aqīn ķoḍmaz hərgiz ķamuq tīnlīqīq
yətürür iqürür tezü sanlīqīq

6 nətəg kim tilədi mə boldī ķamuq
kimi kim tiləsə ķīlur ol uluq

7 durud ol eḍürmix rəsulķa səlam
yənə əxlərinə səlam həm ulam

8 muḥəmməd yalavaq həlayiķ baxī
ķamuq barqalarķa ol ol kez ķaxī

A5

9 yəmə bu kitab ol əḍi ek 'əziz
bilikligkə bolqay bilikdin təņiz

# B

1 قادىر بىر خۇدا ئۇ، جىمىدىن ئۇزا،
تولا كوپ شۇكۇر، مەدھ ئاگالا سازا[2] .

2 ئۇلۇغلۇق ئىگەسى، قادىر زۇلجەلال[3] ،
ياراتقان، تورەتكەن ۋە قادىر كامال.

3 يەر، ئاسمان ۋە مەخلۇق ئىگەسى يەنە،
تەييار قىلدى رىزقىڭ، يىگىن سەن كۆلە.

4 بىرۇر ئۇ جىمىگە ساناقسىز روزى[4] ،
جىمىگە يىگۇزۇر، يىمەس ئۇ ئۇزى.

5 ئۇ قويماس ئاچ ھەرگىز جىمى تىنغۇچىن،
يىدۇرۇر، ئىچۇرۇر ئۇ زات ھەممىسىن.

6 نىچۇك خالىدى، بولدى شۇنداق قامۇغ[5]
تىلەسە ئۇ كىمنى قىلۇر ئۇ ئۇلۇغ.

7 تاللانغان رەسۇلغا دۇرۇت ھەم سالام،
يەنە يارلىرىغا سالام-ئىهتىرام.

8 مۇھەممەت رەسۇلدۇر خالايىق بېشى،
ئېرۇر ھەممىنىڭ ئۇ كوزى ۋە قېشى.

9 يەنە بۇ كىتاپتۇر ناھايەت ئەزىز،
ئالىملارغا بولغاي بىلىمدىن دىگىز.

10 بىزەنگەن ئۇ قىممەت بىلىملەر بىلە،
ئەي كىمسە، شۈكرى قىل، قانائەت تىلە.

11 ھېكىملەر سوزىنى جىمىگە يىزىپ،
گوھەر ـ ئۈنچىلەردەك قويۇپتۇ تىزىپ.

12 ماچىنلار بېگى[6] ، شەرق سۇلتانلىرى،
بىلىملىك، ئاقىل، دۇنيا ياخشىلىرى،

13 جىمىسى كىتاپنى ئۆزىنىڭ قىلىپ،
يوشۇرغان غەزىنە ئىچىگە قويۇپ.

14 بىرىدىن ـ بىرىگە مىراس قالدۇرۇپ،
بولەكلەرگە بەرمەس ئۆزىگە قويۇپ.

15 ئېرۇر پايدىلىق، ھىچ زىيان ئۇندا يوق،
تولا تۈركلەر ئۇقماس مەنىسىن تولۇق.

16 كىتاپنى چۈشەنگەن بىلۇرلەر ئۇنى،
ئوقۇپ، يازسىلا ئۇ بىلەلمەس بۇنى.

17 بېرۇر يولىيورۇق بۇ كىتاپ سوزلىرى،
ھەر ئىككى جاھاندا تۈزەر ئىشلىرى.

18 ماچىن، چىن ھېكىمى ئۇلار بارچىسى،
گۈزەل دەپ ماختىدى ئۇنى ھەممىسى.

19 پۈتۈن تۈرك، چىن، شەرق ئېلىدە دىمەك،
مۇنىڭدەك كىتاپ يوق جاھاندا بولەك.

20 كىتاپ قەدرىنى ھەم بىلىملىك بىلۇر،
ئەقىلسىز كىشىدىن بولەك نە كېلۇر؟

21 كىتاپنى ھەر ئادەمگە بەرمەس كېرەك،
ئەگەر بولسىمۇ دوست، ئىشەنمەس كېرەك.

22 nətəg kim biliksiz bilüməz munī
ukuxluoı ukupan küzətür anī

23 bu buoıra han wəkitī iqrə anī
yəmə han tilinqə bu aymīx munī

24 munī təg kitabnī kim aymīx oza
kədin mə kim ayoıay munī təg uza

25 kim ərsə munī təg ətərmu kanī
ətigli bar ərsə egər mən anī

26 kayu kənd ulux ordu karxī yərə
kitabka enin at atamīxlara

C5

27 ol əlnin begüsi həkimi turup
at urmīx ol əlnin terüqə kerüp

28 qinilər ədəbü' l-müluk təp ayar
maqinlar ənisü'l-məmalik atar

29 bu məxrik əlində uluoılar munī
zinətü' l-ümərə təyürlər keni

A6

30 iranlīoılar xahnamə tərlər munar
turanlīoı kutadoıu bilik təp ukar

31 nə türlüg bu sezlər enin tildəki
kigürmix munar ker kamuoı əldək

32 yəmə bu kitabka at urmīx uluoı
bayat yarlīkasu ol ədgü kuluoı

33 ay ol bu kitabka kəbul bolduki
bu türklər tilində 'əjəb kerdüki

22 نىچۇككىم، بىلىمسىز بىلمەس قەدرىنى،
ئەقىللىق ئوقۇبان كۆزەتۇر ئۇنى.

23 بۇ بۇغراخان ۋاقتى مۇئەللىپ ئۇنى،
يەنە خان تىلى بىرلە ئېيتمىش بۇنى.

24 مۇنىڭدەك كىتاپنى كىم ئېيتقان ئەۋەل،
كېيىن كىممۇ ئېيتار بۇنىڭدەكنى دەل؟

25 كىم ئولسا مۇنىڭدەك يازارمۇ، قېنى؟
يازۇچى بار ئولسا، مەن ماختاي ئۇنى.

26 كى ھەر بىر ساراي-ئوردا، كەنت ھەم شەھەر
كىتاپقا ئالاھــدە نام بەردىلەر.

27 ھەر ئەلنىڭ بىلىملىك ھېكىمى تۇرۇپ،
ئوتتۇپتۇ شۇ ئەل رەسمىچە ئات قويۇپ.

28 بۇ چىنلىق «ئادابۇلمۇلۇك» ئاتىدى،
ماچىنلىق «ئەننسۇل مەمالىك»[7] دىدى.

29 بۇ شەرق ئەللىرىدە ئۇلۇغلاپ ئۇنى،
«زىننەتۇلئۇمەرا» دىدىلەر كۆنى[8].

30 ئىراللىقلار «شاھنامە» دەپ ئاتىشار،
تۇرانلىق «قۇتادغۇ بىلىك» دەپ ئاتار.

31 نە تۈرلۈك ئەللەردە، تۈرلۈك تىل ئارا،
ئاتا تۈرلۈك ئاتلار قويۇلمىش، قارا.

32 يەنە بۇ كىتاپقا قويۇچى بۇ ئات
ئۇلۇغ قۇللىرىنى كەچۇرسۇن بايات[9].

33 ئايا، بۇ كىتاپنى قوبۇل قىلغۇچى،
بۇ تۈركچە ئەسەرگە ئەجەبلەنگۈچى،

34 قارا، بۇ كىتاپكى جىمىگە يارار،
بولۇپمۇ شاھلارغا، كى ئەل-يۇرت تۇتار.

35 ئەل-يۇرتنى ئىدارە قىلغۇچىلار كىم،
ئۇلارغا نە كېرەكنى دىمىشتۇر ھېكىم.

36 نىمىكى ئۇ قوغدار ھوكۇمدارىنى،
كېرەكلىك نىزام ۋە شەرتلەر بارىنى؛

37 بۇ شاھلىق خارابى، باقاسى نەدىن،
ئۇنىڭ تۇرۇشى، كېتىشى نىمەدىن؛

38 يەنە چېرىك-لەشكەر، خادىملەر بارى،
نىچۇك توپلىنۇر، قونۇر، سەپەر يوللىرى؛

39 بۇلارنىڭ تەرتىۋىن كىتاپتا ئېچىپ،
سەرەلەپ ئايرىغان بارچىسىن يېشىپ.

40 يەنە ئەلنى مەھكەم تۇتۇچى كىشى،
يارامىلىق كىشىگە بۇيۇرسۇن ئىشى.

41 ئەقىللىق ۋە لايىق كىشىلەر كېرەك،
گويا ئاي چىراقتەك ئېھسان ئولغاندەك.

42 خان ئۈستىدە باردۇر خەلقلەر ھەققى،
خەلق ئۈزرە خانىنىڭمۇ ھەققى بار تېخى.

43 يەنە پۇقرالار ھەم كۆزەتسۇن ئۇنى،
شاھلارمۇ كۆزەتسۇن ئۇنىڭ جان-تېنى.

44 بۇ شاھلار نىچۇك ئەيلەسۇنلەر ئۇرۇش،
ئۇرۇشقاندا لەشكەرنى قانداق قۇرۇش.

45 يەنە ئېيتۇر نىچۇك قىلماقنى ھىلە،
يېڭەي دىسە ياۋنى بىر ھىلە بىلە.

46 məlikkə nəgü təg ətingü kərək
əzi təg boḑunlar kənülgü kərək

47 bu yanlïoq məlikni boḑunlar səvər
yüzini kərəy təp aḑïnlar əvər

48 kutï bar yakïn təp tapuoq kïloquka
kimini yaoqutup yïrak koyoquka

49 bir anqa bəkitip yakïn tutoqunï
bu kutsuz yavuz təp yïrak saloqunï

50 yana bir siyasət baxïn kəsgükə
ikinqi fərasət kənül bərgükə

A7

51 ukuxluoq biliklig tona alp yürək
həzinə tolulap akïtoqu kərək

52 rə'iyyətka bolsa əküx takəti
kamuoq ix iqində bulur rahəti

53 bu kaq hərfkïna mən kumaru sana
koḑundum unïtma du'a kïl mana

54 baka kər kitabnï bu tərgən kixi
hünərlïoq ər ərmix kixilər baxï

55 bu türlüg fəzayil ukuxlar bilə
arastə ol ərmix yorïmix külə

56 pütünlük mə hurmət bu zuhdlïoq əzə
sakïnuk biliklig arïoqlïoq oza

57 bu təni turuoqlaoq kuz ordu əli
tüp əslï nəsəbdin yorïmix tili

46 بۇ شاھ ھەركىتىدە نە ئەتمەك كېرەك،
كى خەلق قىلسا ھەركەت ئۇنىڭ كوڭلىدەك.

47 شۇ ياخشى بولسا شاھ، ئۇنى خەلق سويەر،
يۈزىنى كورەي دەپ كىشى تەلمۈرەر.

48 دىيان كىمنى قۇتلۇق ئاڭا بەرسۇن ئىش،
ئۆزىدىن يەنە كىمنى نېرى قىلىش؛

49 ئۇ كىمنى ئۆزىگە يېقىن تۇتقۇلۇق،
ئۇ كىمنى يامان دەپ يىراق قىلغۇلۇق؛

50 سىياسەتلە كىمنىڭ بېشىن چاپقۇلۇق،
پاراسەتلە قانداق كوڭۇل ئالغۇلۇق.

51 ئەقىللىق، بىلىملىك، باتۇر شىر يۈرەك،
نىچۈك غەزنە توپلاپ، تاراتماق كېرەك.

52 خەلق ئۆزرە كوپ بولسا بەگ قۇۋۋەتى،
پۈتۈن ئىش ئىچىدە بولۇر راھەتى.

53 بۇ بىرنەچچە سوزنى ۋەسىيەت ساڭا —
قىلىپ قويدۇم، ئۇنۇتما، دۇئا قىل ماڭا.

54 كورەرسەن كىتاپنى بۇ يازغان كىشى،
ھۈنەرلىك ئەرەنكەن، كىشىلەر بېشى.

55 بۇ تۆرلۈك پەزىلەت، ئەقىل-ئاڭ بىلە
ئۇ ئەرمىش بىزەنگەن، يۈرەرمىش كۈلە.

56 ئۇ توغرا، باھورمەت بىر زاھىت ئېرۈر،
بىلىملىك ۋە تەقۋا، ئېرىغ-پاك يۈرۈر.

57 تۈرۈغلۇق ماكانى "قۇز ئوردۇ"[10] ئېلى،
تۈپ ئەسلى نەسەپتىن خەۋەرچى تىلى.

58 bu toqmïx ąlindin qïkïp barqanï
kitabnï koxupan tükəl kïlqanï

59 barusïn bitimix yətürmix nizam
bu kaxqər ąlində koxulmïx təmam

60 məliknin, enində okïmïx munï
bu tavqaq kara buqra hanlar hanï

C7

61 aqïrlamïx artuk oküx hil'əti
kələmnin həkï təp ukux hurməti

62 bu has hajib atïn təgürmix muna
munï bu ezinə yaqutmïx yana

63 bu mə'ni üqün ker aqïrlar anï
yusuf has hajib təp ayurlar keni

64 yana bu kitabnïn bəyanïn ayur
bu tert nik xəriflər ezələ kïlur

65 birisi mə 'ədl ol kenilik ezə
ikinqi bu dəwlət kut ikbal tüzə

66 üqünqi hirəd ol uluqluk bilə
tertünqi kəna'ət wə 'afyət bilə

67 bu təgmə birinə at urmïx enin
bu yanlïq atïnï atamïx kədin

68 'ədilka kün toqdï ąlig təp atar
anï ker məliklik kurïna tutar

69 bu ay toldï dəwlət atanur keni
wəzirlik yərinə tutar ker munï

58 ئۇ تۇققان ئېلىدىن كېتىپتۇ چىقىپ،
كىتاپنى نەزىمگە قوشۇپ تۈگىتىپ.

59 پۈتۈن ھەممەسىگە بېكىتكەچ نىزام،
ئۇنى قەشقەر ئىچىندە قىلغان تامام.

60 ھوزۇرىدا خانىنىڭ ئوقۇغان بۇنى،
ئۇ تاۋغاچ قارا بۇغراخانلار خېنى—

61 قەدىرلەپ ئۇنى كوپ بېرىپ خىلئىتى[11]،
قىلەم ھەققى دەپ كوپ قىلىپ ھورمىتى،

62 ئۇنىڭغا بېرىپ خاس ھاجىپلىق ئېتىن،
ئۇنى ئەيلەمىشتۇر ئۆزىگە يېقىن.

63 بۇ مەنە ئۈچۈن، كور، قەدىرلەر ئۇنى،
يۈسۈپ خاس ھاجىپ دەپ ئاتارلەر كونى.

64 يەنە بۇ كىتاپنىڭ بايانىنى دەر،
بۇنى توت ئۇلۇغ ئۇل ئۈزرە ئۇ تۈزەر:

65 بىرى، توغرۇلۇق ئۈزرە ئادالەت ئېرۇر،
ئىككىنچىسى، دەۋلەت ۋە ئىقبال تۇرۇر.

66 ئۈچىنچى، ئەقىلدۇر ئۇلۇغلۇق بىلە،
توتىنچى، قانائەت، ئاپىيەت ئىلە.

67 بۇنىڭ ھەر بىرىگە بېرىپ باشقا نام،
ئاتاپ باشقا ئات بىرلە قىلمىش تامام.

68 ئادالەتنى كۈنتۇغدى ئېلىگ ئاتار،
ئۇنى كور، بۇ شاھلىق ئورۇندا قويار.

69 بۇ ئايتولدى دەۋلەت ئاتالدى كونى،
ۋەزىرلىك ئورۇندا تۇتار ئۇ مۇنى.

70 hirədka atadi bu ol əgdülmix
muni ma wizirniŋ oɑɭi təp təmix

71 kəna'ətka odoɭurmix ati bərür
muŋar ma wəzirniŋ yaəɭuki təyür

72 munïŋ ḥikməti kər bu tert nəŋ əzə
kitabnï tükətmix bularni tüzə

A8

73 'ərəbqa təzikqə kitablar əküx
biziŋ tilimizqə bu yumoɭï ukux

74 biliklig bilür ol munïŋ ḥurməti
ukuxluoɭ ukar ol bilik kiyməti

75 bu türkqə koxuoɭlar tüzəttim saŋa
okïrda unïtma du'a kïl maŋa

76 barur mən azundïn əxit sən əzüŋ
əküx 'ibrət aloɭïl ma aqoɭïl kəzüŋ

77 ilahi sən ək sən təzü yarlïka
ruzi kïl kamuoɭ mü'minlarka lika



70 ئەقىلنى ئاتاپ ئۇ دىدى ئۇگدۇلمىش،
بۇنى ئۇ ۋەزىرنىڭكى ئوغلى دىمىش.

71 قانائەتكە ئودغۇرمىش ئاتىن بېرىپ،
بۇنى ھەم ۋەزىرنىڭ يېقىنى قىلىپ،

72 بۇنىڭ ھېكمەتىن، كور، مۇشۇ توت ئۇزە،
كىتاپنى تۇگەتكەن بۇلارنى تۇزە.

73 ئەرەپچە، تاجىكچە كىتاپلار تولا،
بىزنىڭ تىلىمىزدا بۇ يالغۇز، شۇلا.

74 ئىلىملىك بىلۇرلەر بۇنىڭ ھورمىتىن،
ئەقىللىق ئۇقارلەر بىلىم قىممىتىن.

75 بۇ تۇركچە قوشاقلارنى تۇزدۇم ساڭا،
ئوقۇردا ئۇنۇتما، دۇئا قىل ماڭا.

76 كېتۇرمەن جاھاندىن، ئىشىت سەن ئۇزۇڭ،
تولا ئىبرەت ئالغىن ۋە ئاچقىن كوزۇڭ.

77 ئىلاھىم سەنلا سەن، بىزنى يارلىقا[12]؛
نەسىپ قىلغىن پۇتۇن مومىنگە لىقا[13].



C

# FIHRISTÜ'I-ƏBWAB

C8

## باپلار مۇندەرىجىسى*

1. باپ ئەزىز ۋە ئۇلۇغ تەڭرىنىڭ مەدھىيىسى بايانىدا
2. باپ پەيغەمبىرىمىز ئۇلۇغ مۇھەممەت مۇستاپانىڭ مەدھىيىسى بايانىدا
3. باپ پەيغەمبىرىمىزنىڭ تۆت يارى مەدھىيىسى بايانىدا
4. باپ ياز پەسلى ۋە بۇغراخان مەدھىيىسى بايانىدا
5. باپ يەتتە يۇلتۇز ۋە ئون ئىككى بۇرج بايانىدا
6. باپ ئىنسان ئوغلى ھۆرمىتىنىڭ ئەقىل ۋە بىلىم بىرلە ئىكەنلىكى بايانىدا
7. باپ تىلنىڭ پەزىلىتى، نۇقسۇرى، پايدىسى، زىيىنى بايانىدا
8. باپ كىتاپ ئىگىسىنىڭ ئۆز ئۆزرىنى ئېيتقانلىغى بايانىدا
9. باپ ياخشىلىق قىلماق خۇسۇسىدا ئۆگۈت ۋە نەسىھەت

---

* بەزى ئالىملارنىڭ تەتقىق قىلىشىچە، بۇ مۇندەرىجە مۇئەللىپىنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن ئەمەس، كىتاپنى كۆچۈرگۈچىلەر تەرىپىدىن قوشۇپ قويۇلغان، شۇڭا، بەزى ماددىلىرى تېكىست مەزمۇنىغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ.

B4

10. bab bilik ukux ərdəmin asïoqïn ayur

11. bab kitab atï yərügin yəmə avuqoqalïkïn ayur

12. bab kïlïk kïlïnq artakï yasïn ayur

13. bab səz baxï kün tooqdï əlig ʻədil şifətin ayur

14. bab ay toldï kün tooqdï əligkə kəlmixin ayur

15. bab ay toldï kün tooqdï əligkə kərünmixin ayur

16. bab ay toldï əligkə əzi dəwlət ərdükin ayur

B5

17. bab dəwlət şifəti kïlkï ərsəllikin ayur

C9

18. bab kün tooqdï əlig ay toldïka əzin bəlgürtmixin ayur

19. bab kün tooqdï ʻədil şifəti nətəg ərdükin ayur

20. bab ay toldï əligkə sual kïlmïxïn ayur

21. bab əlig jəwabï ay toldïka

22. bab til ərdəmlərin səz asïoqlarïn ayur

23. bab ay toldï wəzir suali əlig jəwabï

B6

24. bab sөzlәmәkmü әḍgürәk azu xük turmakmu

A9

25. bab kut kīvlīkīn dәwlәt әrsәllikin ayur

26. bab ay toldī oꝗlī өgdülmixni өtlәmixin ayur

27. bab ay toldī әligkә kumaru bitik bitmixin ayur

28. bab әlig өgdülmixni okīp tapuꝗka kөrünmixin ayur

29. bab әlig suali өgdülmixkә

30. bab өgdülmix jәwabī әligkә

31. bab өgdülmix әligkә ukux şifәtin ayur

B7

32. bab bәglәr nәgü tәg kәrәkin ayur

33. bab wәzirlәr nәgü tәg kәrәkin ayur

34. bab sü baxlar әr nәgü tәg kәrәkin ayur

35. bab uluꝗ ḫajīp nәgü tәg kәrәkin ayur

36. bab kapuꝗ baxlar әr nәgü tәg kәrәkin ayur

C10

37. bab yalavaq nәgü tәg kәrәkin ayur

38. bab bitikqi īlīmꝗa nәgü tәg kәrәkin ayur

B8

39. bab aꝗīqī nәgü tәg kәrәkin ayur

40. bab ax baxqïsï han-salar nəgü təg kərəkin ayur

41. bab ïḍïxqïlar baxï xərabdar nəgü təg kərəkin ayur

42. bab tapuoqqïlar ḥəkkï bəglər əzə nəgü ərdükin ayur

43. bab əlig suallərinə əgdülmix jəwablarïn ayur

44. bab kün tooqdï əlig oḍoqurmïxka bitik ïḍmïxïn ayur

45. bab əgdülmix oḍoqurmïx tapa barmïxïn ayur

B9

46. bab əgdülmix oḍoqurmïx birlə munaẑərə kïlmïxïn ayur

47. bab əgdülmix oḍoqurmïxnï okïmïxïn ayur

48. bab dunya ərdəmin asïoqïn yasïn həbər bərür

49. bab oḍoqurmïx əgdülmixkə dunyanïn münin 'əyïblarïn ayur

50. bab əgdülmix oḍoqurmïxka fani dunya birlə baki 'ukbi kazoqanoqusïn ayur

51. bab oḍoqurmïx əligkə pənd bitip ïḍmïxïn ayur

52. bab əlig oḍoqurmïxka ikinq yolï bitik ïḍmïxïn ayur

66. bab əgdülmix oḍoꞁurmïxnï ziyarət üqün okïoꞁalï barmïxïn ayur

67. bab oḍoꞁurmïx əlig tapa kəlmixin ayur

68. bab oḍoꞁurmïx əligkə pənd bərmixin ayur

69. bab əgdülmix əligkə əl ətgü tərüsin ayur

70. bab əgdülmix əkünüp təwbəka ooꞁramïxïn ayur

B12

71. bab kixilikkə kixilik yanut kïlmakïn ayur

72. bab oḍoꞁurmïx iglig bolup əgdülmixin okïmïxïn ayur

73. bab oḍoꞁurmïx tüx kərmixin ayur

74. bab oḍoꞁurmïx tüxinə tə'bir kïlmïxïn ayur

75. bab oḍoꞁurmïx əgdülmixkə pənd bərmixin ayur

76. bab əgdülmix əligkə oḍoꞁurmïx igləmixin ayur

77. bab əgdülmix kadaxï tapa barmïxïn ayur

C12

78. bab əgdülmix oḍoꞁurmïxka yas tutmïxïn ayur

79. bab tiriglik yava kïlmïxka əkünməkin ayur

**80. bab yusuf qalbaxī yigitlikkə əkünüp avụqoịalīḳin ayur**

**81. bab əḍlək artaḳīn dostlar jəfasīn ayur**

**82. bab kitab iḍīsi əziṇə pənd bẹrip ‘uźrin ḳolur**



# D

B13

## BISMI'LLAḤI'R-RƏḤMANI'R-RƏḤIM

### 1
### TƏŅRI 'ƏZZƏ WƏ JƏLLƏ ƏGDISIN AYUR

1 bayat atï birlə sezüg baxladïm
terütgən igiḑgən kəqürgən iḑim

2 eküx egdi birlə tümən miņ šəna
uoȷan bir bayatķa aņar yoķ fəna

3 yaoȷïz yər yaxïl kek kün ay birlə tün
terütti həlayiķ eḑ eḑlək bu kün

4 tilədi terütti bu bolmïx ķamuoȷ
bir ek bol təḑi boldï ķolmïx ķamuoȷ

# D

بِسْمِ اللّٰهِ الرَّحْمٰنِ الرَّحِيمِ

(ئايىغۇچى ۋە كويۇنگۈچى تەڭرىنىڭ
ئېتى بىلەن باشلايمەن)

## بىرىنچى باب

## ھەممىدىن ئەزىز ۋە ئۇلۇغ بولغان تەڭرىنىڭ ھەمدىسى بابىندا

1 خۇدا ئاتى بىرلە سوزۇم باشلىدىم،
تورەلتكەن، ئوستۇرگەن، كەچۇرگەن ئىزىم[14].

2 تولا مەدھى بىرلە تۇمەن مىڭ سەنا
قادىر بىر خۇداغا، ئاڭا يوق پەنا[15].

3 قوڭۇر يەر، يېشىل كوك، كۇن، ئاي بىرلە تۇن—
ياراتتى زامان، ۋاقىت، مەخلۇق ۋە كۇن.

4 ئۇ خالاپ ياراتتى، يارالدى پۇتۇن،
ئۇ بىرلا دېدى "بول"، بار ئولدى پۇتۇن.

5 ķamuoı barqa munluoı terütülmixi
muni yoķ iḑi bir aŋar yoķ əxi

6 ay ərklig uoıan mənü munsuz bayat
yaramaz səninḑin aḑïnķa bu at

7 uluoıluķ saŋa ol bəḑüklük saŋa
səninḑin aḑïn yoķ saŋa tux təŋə

8 aya bir birikməz saŋa bir aḑïn
ķamuoı axnuda sən sən eŋdün kəḑin

9 saķïxķa ķatïlmaz səniŋ birlikiŋ
tezü neŋkə yətti bu ərkligligikiŋ

10 səziksiz bir ek sən ay mənü aqu
ķatïlmaz ķarïlmaz saķïxķa saqu

A11 C13

11 ay iq tax biligli ay həķķu'-ļyaķïn
kezümdə yïraķ sən keŋülkə yaķïn

12 barïŋ bəlgülüg sən kün ay təg yaruķ
nətəglikkə yətgü keŋül egdə yoķ

13 nə ərsədin ərməz səniŋ birlikiŋ
nə ərsələrig sən terüttüŋ səniŋ

14 ķamuoı sən terüttüŋ nə ərsələrig
yoķaḑur nə ərsə sən ek sən tirig

B14

15 terütgən barïŋa terütmix tanuķ
terimix iki bir tanuķï anuķ

16 anïŋ oķxaoı̈ yoķ azu mənzəgi
nətəglikkə yətməz həlayiķ egi

5 بۇ بارچە يارالغان مۇھتاجدۇر ئاڭا،
ئىگەم سەن بىھاجەت، يوق ھەمرا ساڭا.

6 ئەي قادىر ۋە مەڭگۈ بىھاجەت بايات،
سېنىڭدىن بولەككە ياراشماس بۇ ئات.

7 تۇلۇغلۇق ساڭا ھەم بۈيۈكلۈك ساڭا،
سېنىڭدىن بولەك يوق ساڭا تۇش-تەڭا.

8 ئەي بىر سەن، بىرىكمەس ساڭا باشقا بىر،
بۇرۇن سەن جىمىدىن، جىمىدىن ئاخىر.

9 ساناققا قېتىلماس سېنىڭ بىرلىكىڭ،
پۈتۈن نەرسىگە يەتتى قۇدرەتلىكىڭ.

10 گۇمان يوقكى، بىر سەن، ئەي مەڭگۈ خۇدا،
ئۆزۈڭ ھەر نىچۈك سان-ساناق سىرتىدا.

11 ئىچۈ-تاش بىلۈچى ئەي ھەققۇليەقىن[16]،
كوزۇمدىن يىراقسەن، كوڭۈلگە يېقىن.

12 ئىرۇر بارلىغىڭ كۈن ۋە ئايدەك يورۇق،
تىپىڭگە يېتۈچى كوڭۈل-ئەقىل يوق.

13 نىمەلىكتىن ئەرمەس سېنىڭ بىرلىكىڭ،
ياراتتىڭ جىمىنى، جىمىسى سېنىڭ.

14 پۈتۈن بار نىمەنى ياراتتىڭ ئۆزۈڭ،
يوقلۇر جىمىسى، تىرىك سەن ئۆزۈڭ.

15 ياراتقان بارلىغىغا يارالغان تانۇق[17]،
يارالغان ئىككى بىر تانۇقى ئېنىق.

16 ئۈنىڭ ئوخشىشى يوق ۋە ياكى تېڭى،
نىچۈكلۈكىگە يەتمەس خالايىق ئېڭى.

17 yorïmaz nə yatmaz udïmaz oduoq
nə mənzəg nə yanzaoq ketürməz boduoq

18 kədin endün ərməz nə soldïn onun
nə astïn nə üstün nə otru orun

19 orun ol terütti orun yok anar
anïnsïz orun yok pütün bol munar

20 ay sïrka yakïn ay kenülkə ədiz
tanuk ol sana barqa şurət bədiz

21 terüttün tümən min bu sansïz tirig
yazï taoq tənïz ketki oprï yərig

22 yaxïl kek bəzədin tümən yulduzun
kara tün yaruttun yaruk kündüzün

23 uquoqlï yorïoqlï tiniоqlï nəqə
tirilgü səníndin bulup yər iqə

24 ədiz 'ərxtə altïn šəraka təgi
tezü barqa munluoq sana ay idi

25 aya birkə pütmix tilin birlə eg
kenül pütti xəksiz amul tutoqil eg

26 nətəglikkə kirmə küdəzgil kenül
barïna pütün boloqil amrul amul

27 kalï kanqaka kirmə tutoqil ezün
kalï kanqasïz bil uzatma sezün

C14

28 ay munsuz idim sən bu munluoq kuluoq
suyurkap kəqürgil yazukïn kamuoq

17 ئۇ يۇرمەس، ئۇ ياتماس، ئويغاق، ئۇخلىماس،
ئۇنىڭدىن يىراقتۇر تەسەۋۋۇر-قىياس.

18 نە ئالدا، نە كېيىن، نە ئوڭ-سولدا ئۇ،
نە پەستە، ئىگىزدە، نە ئوتتۇرىدا ئۇ.

19 ئورۇن ئول ياراتتى، ئورۇن يوق ئاڭا،[18]
ئۇنىڭسىز ئورۇن يوق، ئىشەنگىن بۇڭا.

20 ئەي سىرغا يېقىن، ئەي كۆڭۈلگە ئەزىز،
گۇۋادۇر ساڭا بارچە سۈرەت ۋە ئىز.

21 ياراتتىڭ تۈمەن مىڭ تىرىك، ساناقسىز،
قۇرۇقلۇق، چوڭقۇر، تاغ، دالا، دوڭ، دېڭىز.

22 بىزەتتىڭ يېشىل كۆكنى يۇلتۇز بىلە،
يورۇتتۇڭ قارا تۈننى كۈندۈز بىلە.

23 ئۇچارلىق، ماڭارلىق، تىنارلىقكى بار،
سېنىڭدىن ئىچىپ، يەپ تىرىكلىك قىلار.

24 ئىگىز ئەرش ئۈستىدىن يەر ئاستىغا تا،
پۈتۈن بارچە مۇھتاج ئەي ئىگەم ساڭا.

25 ئايا ھەققە پۈتكەن، ئاچ ھەمدىگە تىل،
دىلىڭ پۈتسە شەكسىز، يورۇتمە ئەقىل.[19]

26 ئۇ قانداق دېمەكتىن كۆڭۈلنى كۈزەت،
پۈتۈپ بارلىغا ئاسايىشقا يەت.

27 نېچۈك، قانچە دەپ يۈرمە، تۇتقىن ئۆزۈڭ،
نېچۈك، قانچىسىز بىل، ئۇزارتما سۆزۈڭ.

28 بۇ مۈڭلۈق قۇلۇڭنى، ئەي مۈڭسىز ئىگەم،
كەچۈرگىن كۈنايىنى ئەيلەپ كەرەم.

29 ساڭالا سغىندىم، ئۈمىدىم ساڭا،
قىيىنلىق يېرىمىدە مەدەت قىل ماڭا.

30 سويۇملۇك رەسۇل بىرلە تۇرغۇز مېنى،
قولۇم تۇتقۇچى قىل قىيامەت كۈنى.

31 ئۇنىڭ تۆت يارىغا تۈمەن مىڭ سالام،
يېتىشتۇر مېنىڭدىن داۋام ۋە داۋام.

32 ئۇلۇغ كۈندە كورسەت ئۇلارنىڭ يۈزىن،
قولۇم تۇتقۇچى ئەيلە ياخشى سوزىن.

33 سېنى ماختىيالمايمەن لايىق ئوزۇم،
سېنى سەنلا ماختا، كېسىلدى سوزۇم.



## 2

## YALAVAQ 'ƏLƏYHİ'S-SƏLAM ΘGDISIN AYUR

34 sәvüg savqï iḑtï baoqïrsaķ iḑi
boḑunda talusï kixidә kәḑi

35 yula әrdi hәlķķa ķaranķu tüni
yaruķluķï yaḑtï yaruttï sẹni

36 oķïqï ol әrdi bayattïn saŋa
sәn өtrü kөni yolķa kirdiŋ toŋa

37 atasïn anasïn yuluoq ķïldï ol
tilәk ümmәt әrdi ayu bẹrdi yol

38 künün yẹmәdi kөr tunün yatmadï
sẹni ķoldï rәbdә aḑïn ķolmadï

39 sẹni ķoldï tün kün bu әmgәk bilә
anï өg sәn әmdi sәvinqin tilә

40 ķamuoq ķaḑoqusï әrdi ümmәt üqün
ķutulmaķ tilәr әrdi raḩәt üqün

41 atada anada baoqïrsak bolup
tilər ərdi tutqï bayattïn kolup

42 bayat rəhməti ərdi həlkï əzə
kïlïnqï silig ərdi kïlkï tüzə

B16 C15

43 tüzün ərdi alqak kïlïnqï silig
uvutluoq baoqïrsak akï kəņ əlig

44 yaoqïz yər yaxïl kəktə ərdi kəsüx
aņar bərdi tənri aoqïrlïk əküx

45 baxï ərdi əndün kamuoq baxqïka
kədin boldï tamoqa kamuoq savqïka

46 kəņül badïm əmdi anïņ yolïņa
səvip səzi tuttum pütüp kavlïņa

47 ilahi küdəzgil mənin kəņlümi
səvüg savqï birlə kopur kopoqumï

48 kiyamətte kərkit tolun təg yüzin
əlig tuttaqï kïl ilahi əzin



41 ئاتادىن، ئانادىن بولۇپ مېھرىۋان،
تىلەيتتى خۇدادىن شۇنى ھەر زامان.

42 خەلققە ئىدى ئۇ خۇدا رەھمىتى،
قىلىقى سىلىقتۇر، تۈزلۈك خىسلىتى.

43 ئىدى ئۇ مۇلايىم، قىلىقى سىلىق،
ھايالىق، قولى كەڭ، سېخى رەھىمسىلىك.

44 قوڭۇر يەر، يېشىل كوكتە ئەردى ئەزىز،
ئاڭا بەردى تەڭرى قىممەت ئېيتقۇسىز.

45 بۇرۇندىن ئىدى باش پۈتۈن باشچىغا،
كېيىن بولدى تامغا پۈتۈن ساۋچىغا[20].

46 ئۇنىڭ مەن يولىغا كوڭۇل باغلىدىم،
ئىشەندىم، سويۇپ ھەم سوزىن ئاڭلىدىم.

47 ئىلاھا، كۆزەتكىن بۇ كوڭلۇمنى سەن،
قوپاردا رەسۇللە قوپار مېنى تەڭ.

48 قىيامەتتە كورسەت تولۇندەك يۈزىن،
قولۇم تۇتقۇچى قىل ئىلاھا ئوزىن.



## 3

# TƏRT SƏḨABƏNIŅ ƏGDISIN AYUR

A13

49 aṅïņ tərt ạxi ol avïnoqu kərüp
kạņəxqi bular ərdi birlə turup

50 iki ķaḍïn ərdi küḍəgü iki
bular ərdi əḍrüm boḍunda iki

51 ‘ətiķ ərdi axnu ķamuoqda oza
bayatķa pütügli kəņül til tüzə

52 yuluoq ķïldï malï təni janïnï
yalavaq səvinqi tilədi kəni

53 basa faruķ ərdi kixi əḍrümi
tili kəņli bir təg boḍun kəḍrümi

54 bu ərdi basutqï kəni dinķa kək
xəri‘ət yüzindin kạtərdi əxük

55 basa ‘usman ərdi uvutluoq silig
kixidə əḍürmix aķï kạņ əlig

# ئۈچىنچى باپ
# تۇت ساھابىنىڭ مەدھىيىسى ھەققىدە

49 ئۇنىڭ تۆت ھەمرىيى سۆيۈنچى ئىدى،
ھەر ئىشتا بىللە ھەم كېڭەشچى ئىدى.

50 قېيناتا ئىككىسى، كىياۋ ئىككىسى،
تاللانغان كىشىلەر ئىدى تۆتىسى.

51 جىمىدىن ئابابەكرى ئىدى ئەۋۋىلى،
خۇداغا ئىشەنگەن تىلى ۋە دىلى.

52 پىدا قىلدى مالى، تېنى-جانىنى،
رەسۇلنىڭ رىزاسى ئىدى كۆتكىنى.

53 كېيىن پارۇق[21] ئەردى كىشىلەر خىلى،
تىلى ۋە دىلى بىر، خەلق ئىسلى.

54 ئىدى ئۇ ياردەمچى ۋە ھەق دىنغا ئۇل،
كۆتەردى تۇساقنى شەرىئەتتىن ئۇل.[22]

55 ئوسماندۇر مۇلايىم، ئۇياتچان تېخى،
كىشىلەر خىلى ھەم قولى كەڭ سېخى.

56 پىدا قىلدى بارچە مال ھەم ئوزنى،
رەسۇل بەردى ئاڭا ئىككى قىزنى.

57 سوڭ ئاندىن، سەرە-خىل مەردان ئېلىدۇر،
ئەقىللىق يىگىت ئەر، يۈرەكلىك جەسۇر.

58 ئۈچۈنچى قول ئىدى ئۇ، يۈرەگى سۈزۈك،
بىلىملىك ۋە تەقۋا، ئېتىدۇر بۈيۈك.

59 ئۇلار ئىدى دىن ھەم شەرىئەت كوكى[23]،
كوتەردى مۇناپىق ۋە دىنسىز يۈكى.

60 بۇ توت يار ماڭا توت. تادۇدەك[24] ئېرۇر،
تۈزۈلسە تادۇ چىن ھاياتلىق بولۇر.

61 مېنىڭدىن ئۇلارغا تۈمەن مىڭ سالام،
يەتكۈزگىل ئىگەم سەن ئۈزۈكسىز داۋام.

62 سويۈندۇر مېنىڭدىن ھامان كوڭلىنى،
قولۇم تۇتقۇچى قىل قىيامەت كۈنى.



4

# YARUĶ YAZ FƏŞLIN ULUƢ BUƢRA HAN ƟGDISIN AYUR

63 toƣardïn əsə kəldī ənḍün yẹli
azun ẹtgükə aqtī uxtmah yolï

64 yaƣïz yẹr yïpar toldī kafur kẹtip
bəzənmək tilər dunya kərkin ẹtip

65 ẹrinqig ķïxïƣ sürdi yazķï əsin
yaruķ yaz yana ķurdī dəwlət yasïn

66 yaxïķ yandī boloƣay yana ornïņa
balīķ ķuḍruķïndïn ķozī burnïņa

A14 B18

67 ķurīmïx yïƣaqlar tonandī yaxïl
bəzəndi yipün al sarïƣ kək ķïzïl

B18

68 yaƣïz yẹr yaxïl torķu yüzkə badī
hïţay arķïxī yaḍtī tavƣaq əḍi

69 yazī taƣ ķïr oprī təxəndi yaḍïp
ẹtïndi ķolī ķaxī kək al kəḍip

# تۆتىنچى باپ

## پارلاق باھار ۋە ئۇلۇغ بۇغراخان مەدھىيىسى بايانىدا

63 ئېسىپ كەلدى شەرقتىن باھارنىڭ يېلى،
بىزەشكە جاھان ئاچتى جەننەت يولى.

64 قوڭۇر يەر ئېپار تولدى، كافۇر[25] كېتىپ،
بىزەنمەك تىلەر دۇنيا كوركەم ئېتىپ.

65 جاپا قىشنى قوغلاپ يازغى ئېسىن،[26]
پارلاق ياز يەنە قۇردى دەۋلەت ياسىن.

66 قۇياش ياندى بولغاي يەنە ئورنىغا،
بېلىق قۇيرۇغىدىن قوزى بۇرنىغا.[27]

57 قۇرۇغان ياغاچلار كىيىندى يېشىل،
بىزەندى يىپۇن[28]، ھال، سېرىق، كوك، قىزىل.

68 قوڭۇر يەر يېپىندى يېشىل تورقىنى،
تاۋغاچ رەختى يايدى قىتان كارۋىنى.

69 دالا، تاغ، قىر، ئويمان توشەندى يېيىپ،
بىزەندى ۋادىلار يېشىل، ھال كىيىپ.

70 tümən tü qə̣qəklər yazīldī külə
yīpar toldī kafuṛ aẓun yīḍ bilə

71 ṣəba yə̣li ḳoptī ḳaranfil yīḍīn
aẓun barqa pütrü yīpar burdī kin

72 ḳaz ərdək ḳuoju ḳīl ḳalīḳīoq tudī
ḳaḳīlayu ḳaynar yoḳaru ḳoḍī

73 ḳayusī ḳopar kər ḳayusī ḳonar
ḳayusī qapaṛ kər ḳayu ṣuv iqər

74 kəkix turna kəktə ünün yaṇḳular
tizilmix titir təg uqar yə̣lkürər

75 ular ḳux ünin tüzdi ündər ə̣xin
silig ḳīz oḳīr təg kəṇül bə̣rmixin

76 ünin ətti kəklik külər ḳatoqura
ḳīzīl aoqzī ḳan təg ḳaxī ḳap ḳara

77 ḳara qumoquḳ ətti sīta tumxuḳīn
üni ooqlaoju ḳīz üni təg yaḳīn

78 qə̣qəkliktə sandvaq ətər miṇ ünün
oḳīr ṣurī ʻibri tünün ḥəm künün

79 əlik külmiz oynar qə̣qəklər əzə
sīoqun muyoqaḳ aoqnar yorīr tə̣p kəzə

80 kaliḳ ḳaxī tügdi kəzi yax saqar
qə̣qək yazdī yüz kər külər ḳatoqurar

81 bu əḍtə aẓun əz əziṇə baḳīp
küvənip səvinip əḍiṇə baḳīp

70 تۇمەن رەڭ چېچەكلەر ئېچىلدى كۈلۈپ،
ئېپار، كافۇر ھىدىغا دۇنيا تولۇپ.

71 ئىسسىپ تاڭ شامالى قەلەمپۇر پۇراق،
ئېپار بۇيىغا تولدى دۇنيا بىراق.

72 غاز، ئۆدەك، قىل[29]، ئاققۇ خوشاللىق بىلەن،
قاقىلداپ ئۇچۇشۇر يۇقۇرى-تۆۋەن.

73 ئەنە كور، بىرى قونسا، ئۇچار ئۇ بىرى،
بىرى ئۈزسە ئويناپ، ئىچەر سۇ بىرى.

74 تىزىلغان توگىدەك كوكىش[30] تۇرنىلار،
ئۇچار، يەلپۈنەر ھەم ئۇنىن ياڭرىتار.

75 ئۇلاي قۇش سايرىدى ئۈندەپ يولدىشىن،
گۈزەل قىز قىچىرغان كەبى سويىمىشىن.

76 قاقىلدادى كەكلىك، كۈلۈپ قاتقارا[31]
قىزىل ئاغزى قاندەك، قېشى قاپقارا.

77 قارا قۇچقاچ ئوتتى سىتا تۈمشۇغىن،[32]
ئۇنى نازىنىن قىزنىڭ ئۈنىگە يېقىن.

78 چېچەكلىكتە مىڭ خىلدا بۇلبۇل ئۈنى،
ئۇقۇر سورى ئەبرىنى[33] كۈن ھەم تۈنى.

79 ئىلىك ۋە جەرەن گۈل ئارا ئوينىشۇر،
ئارقار، تاغ ئوچكىسى جۈپ-جۈپ سەكرىشۇر.

80 قاشىن تۇردى ئاسمان، كوزى ياش چاچار،
چېچەكلەر يۈز ئاچتى، كۈلۈپ قاتقارار.

81 بۇ ۋاقتا جاھان ئوز-ئوزىگە قاراپ،
سويۇنۇپ، قۇۋانىپ مىلىغا قاراپ،

82 ilətü maṇa aqtï dunya sezin
ayur kermədinmü bu hakan yüzin

83 udïr ərdiṇ ərsə tur aq əmdi kez
əxitmədiṇ ərsə əxit məndə sez

B19
84 tümən yïlda bərü tul ərdim tulas
bu tul tonï suqlup erüṇ kədtim as

85 bəzəndim bəgim boldï hakan uluoı
etündüm munu kolsa janïm yuluoı

86 bulït kekrədi urdï nəwbət tuoïï
yaxïn yaxnadï tarttï hakan tuoïï

87 biri kïnda qïktï sunup əl tutar
biri küsi qavï azunka yətər

88 azun tuttï tavoıaq uluoı buoıra han
kutadsu atï bərsü iki jəhan

89 ay din ʻizzi dəwlətka naşir muʻin
millətka taj ay xəriʻətka din

90 bayat bərdi barqa tiləmix tilək
bayat ok bolu bərsü arka yələk

91 ay dunya jəmali uluoılukka kerk
ay mülkətka nur ay yayïoı kutka erk

92 bolu bərdi əvrən əlig bərdi təht
tuta bərsü təṇri təht birlə bəht

93 azun tïndï ornap bu hakan ezə
anïn ïdtï dunya taṇuklar tüzə

82 ماڭا كۆز يۈگۈرتكەچ ئۇ ئاچتى سۆزىن،
دېدى: كۆرمىدىڭمۇ، بۇ خاقان يۈزىن؟

83 ئەگەر ئۇيقۇلۇقسەن، تۇر، ئاچ ئەمدى كۆز،
ئىشتىمگەن ئۇلساڭ، ئىشىت مەندىن سۆز:

84 تۈمەن يىل تۇل ئەردىم، سۇلغۇن يۈز ئىدىم،
سىلىپ تۇل كىيىم، كىيدىم ئاق ئاس[34] كىيىم.

85 ئۇلۇغ خان بېگىمدۇر، ياساندىم شۇڭا،
قوبۇل قىلسا، جانىم پىدادۇر ئاڭا.

86 بۇلۇت كۆكرەپ چالدى خان دۇمبىغىن،
چېقىن چاقنىدى، تارتتى خاقان تۇغىن.

87 بىرى چىقسا قىنىدىن، ئەل بوي سۇنار،
بىرى شان-شوھرىتىن جاھانغا يايار.

88 جاھان تۇتتى تاۋغاچ ئۇلۇغ بۇغراخان،
قۇتاتسۇن ئىتى، تاپسۇن ئىككى جاھان.

89 ئەي دىن ئىززىتى، دەۋلەتكە يار-مۇئىن[35]،
ئەي مىللەتكە تاج، ئەي شەرىئەتكە دىن،

90 خۇدا بەردى بارچە تىلىگەن تىلەك،
ساڭا بولسۇن ھەق مەڭگۈ يارۇ-يۆلەك.

91 ئەي دۇنيا جامالى، ئۇلۇغلۇققا كۆرك،
ئەي مۇلك نۇرى، ئەي بىۋاپا بەختكە مۆرك[36]،

92 زامان بەردى ساڭا دەۋلەت ۋە تەخت،
بېرىۋەرسۇن تەڭرى بۇ تەخت بىرلە بەخت.

93 جاھان تىندى چىققاچ خاقان تەختكە،
جاھان سۇندى سوغات خاقان بەختكە.



94 əsirdin kəligli kalïk kuxlarï
kayu ray-i hindi kayu kəyşəri

95 egər atïn ündəp ünin türtüxüp
küvənq birlə avnur səvinqkə tuxup

96 bu türlüg qəqək yərdə munqa bədiz
yazï taoı kïr oprï yaxïl kək məniz

97 kayusï yïdï birlə tapnur tapuoı
kayu kerk məniz birlə aqtï kapuoı

98 kayusï əlig sundï tütsük tutar
kayu büvkirər kin azun yïd kopar

B20

99 kayusï tooıardïn tutar min tanuk
kayusï batardïn tapuoıqï anuk

A15

100 tapuoıka kəlip kut kapuoıda turur
kapuoıda turuoılï tapuoıda turur

101 bu yanlïoı tapuoıka ətindi azun
yaoıï boynï əgdi ketürdi ezün

102 azunda qavï bardï hakan küsi
kerüməgli kezlərdə kətti usï

103 azun inqkə təgdi tüzüldï terü
terü birlə atïn kopurdï erü

104 akï şurətin kim kerəyin təsə
kəlip kersü hakan yüzini usa

105 jəfasïz wəfalïoı tiləsə kutun
yüzi ker kïlïnqï wəfa ol pütün

106 asiḁ kolsa barqa ezün yassïzïn
bərü kəl tapuḁ kïl kənül bər isin

107 tüzün kïlki alqak baḁïrsak kənül
kərəyin təsə kəl munï kər amul

108 ay ədgü kïlinq əşlï ədgü uruḁ
azun kalmasunï sizinsiz kuruḁ

109 bayat bərdi dəwlət ay tərkən kutï
anïn xükri kïloḁu okïp min atï

110 idi kəqki səz ol məsəldə kəlir
ata ornï atï oḁulka kalïr

111 ata ornï kaldï atï ma bilə
adïn ma takï bolsu min min ula

112 talu nən tanuk tuttï min min əlig
munu kïl tanukï kutadḁu bilik

113 olarnïn tanukï kəlir həm barïr
mənin bu tanuk boldï mənü kalïr

114 nəqə tərsə dunya tükər alkïnur
bitisə kalïr səz azun təzginür

B21

115 kitabka bitindi bu hakan atï
bu at mənü kaldï ay tərkən kutï

116 ya rəb üstə dəwlət tükəl kïl tilək
kamuḁ ixtə boloḁïl sən arka yələk

117 səvərin əsən tut yaḁïsïn kətür
səvinqin tolu tut sakïnqïn kotur

106 زەرەرسىز مەنپەئەت كورەي دىسەڭ گەر،
يېقىن كەل، ئىشىن قىل، ئىسىن، كوڭۈل بەر.

107 ئىسىل، خۇلقى كەمتەر، دىلى مېھرىۋان—
كىشى كىم؟ دىسەڭ، كەل، ئۇنى كور بۇئان.

108 ئەي خۇيى گۈزەل، پاك نەسەپ، پاك ئۇرۇق،
جاھان قالمىسۇن سەندىن ھەرگىز قۇرۇق.

109 ساڭا ھەق بەردى بەخت، ئەي ساھىپقىران،
ئوقۇپ مىلىك ئېتىنى ئاڭا قىل شۈكران.

110 تولا كونا بىر سوز مەسەلدە كېلۇر،
ئاتا ئورنى، ئاتى ئوغۇلغا قالۇر.

111 ئاتانىڭ ئېتى، ئورنى قالدى ساڭا،
قوشۇلسۇن يەنە باشقا مىڭ-مىڭ ئاڭا.

112 قىممەتلىك سوغات تۇتتى مىڭ-مىڭچە قول،
قۇتادغۇ بىلىكتۇر مېنىڭ سوغام ئول.

113 ئۇلارنىڭ سوغاتى كېلەر ھەم كېتۇر،
مېنىڭ بۇ سوغاتىم تا مەڭگۇ قالۇر.

114 نىچە يىغسا دۇنيا تۈگەيدۇ يوقاپ،
قالۇر سوز پۈتۈلسە، جاھانغا تاراپ.

115 كىتاپقا يېزىلدى بۇ خاقان ئېتى،
بۇ ئات، ئەي ھوكۇمدار، قالار شۇ پېتى.

116 خۇدايا، ئاشۇر دەۋلەتىن، بەر تىلەك،
پۈتۈن ئىشتا بولغىن سەن ئارقا يولەك.

117 ئېسەن ئەيلە دوستىن، يىغىسىن يوقات،
خوشال قىل دائىما، قايغۇدىن ئازات.

118 yaoqa tursu yaoqmur yazīlsu qə̣qək
ķurīmux yioqaqtīn salīnsu küẓək

119 bolu bə̣rsü əvrən tuqī əvrilü
ķoḍī bolsu duxman baxī ķavrīlu

120 yaoqīz yə̣r baķīr bolmaoqīnqa ķīzīl
ya otta qə̣qək ənməginqə yaxīl

121 tirilsüni tərkən ķutī min̡ ķutun
yalīnsunī kərməz ķaraķī otun

122 taķī ma nəgü ərsə arzu tilək
bayat oķ bolu bə̣rsü arķa yələk

123 səvinqin avīnqīn küvənqin ə̣li
axasu yaxasunī luķman yīlī



## 5
# YØTI YULDUZ ON IKI ØKƏKNI AYUR

124 bayat atī birlə sezüg baxladīm
terütgən igiḍgən kəqürgən iḍim

125 tərütti tilək təg təzü ʻaləmiŋ
yarutti azunka künüg həm ayīŋ

126 yaratti kər əvrən tuqī əvrilür
anīŋ birlə təzginq yəmə təzginür

127 yaxīl kek yaratti ezə yulduzī
kara tüŋ terütti yaruk kündüzi

B22

128 bu kektəki yulduz bir anqa bəzək
bir anqa kulavuz bir anqa yəzək

129 bir anqa yarutmīx həlayikka oī
bir anqa kulavuz bulur yitsə yol

130 kayusī erürək kayusī koḍī
kayusī yarukrak kayu əksüdi

A16

131 bularda ən üstün səkəntir yorïr
iki yïl səkiz ay bir əvdə kalïr

132 anïnda basa boldï ikinq onay
bir əvdə kalïr on adïn iki ay

133 üqünqi kürüd kəldi kəksün yorïr
kayuka bu baksa yaxarmïx kurïr

134 yaxïk boldï tərtinq yaruttï azun
yakïxsa yarutur bakïxsa əzün

135 səvüg yüz urundï bəxinqi səvit
səvə baktï ərsə sən əzni avït

136 basa kəldi arzu tilək arzular
kayuka yaqquxsa anar əz ular

137 bularda ən altïn bu yalqïk yorïr
yaxïk birlə utru bakïxsa tolïr

138 on iki ükək ol bularda adïn
kayu iki əvlig kayu birkə in

139 kozï yazkï yulduz basa ud kəlir
ərəntir kuqïk birlə sanqu yorïr

140 kər arslan bilə koxnï buqqday baxï
basa ülgü boldï qadan ya əxi

141 basa kəldi oqlak kənək həm balïk
bular toqdï ərsə yarudï kalïk

142 üqi yazkï yulduz üqi yaykï bil
üqi küzki yulduz üqi kïxkï bil

131 بۇلاردىن ئەڭ ئۈستۈن سەكەنتىر[43] تۇرۇر،
ئىككى يىل سەككىز ئاي بىر بۇرجدا قالۇر.

132 ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ ئوگاي[44]،
قالۇر بىر بۇرجدا ئۇ دەل ئون ئىككى ئاي.

133 ئۈچىنچى كۆرۈددۇر[45] غەزەپتە يۈرۈر،
قايان بارسا بارلىق ياشارغان قۇرۇر.

134 تۆتىنچى قۇياشتۇر، يورۇتار جاھان،
يېقىن ھەم ئۇدۇل كەلگەننى ھامان.

135 بەشىنچى سەۋىتتۇر[46]، سۆيۈملۈك ئۆزى،
ئۇ باقسا كورەرسەن خوشاللىق يۈزى.

136 ئۇنىڭدىن كېيىن بۇ ئارزۇ[47] كېلەر،
ئۇ كىمگە يۇقۇشسا، تىلەككە يېتەر.

137 بۇلاردىن تۆۋەنرەكتە يالچىق[48] تۇرار،
قۇياشقا ئۇدۇل باقسا تولۇن بولار.

138 ئون ئىككى بۇرج باردۇر بۇلاردىن بولەك،
جۈپ ئويلۇك بەزىسى ۋە بەزىسى يەك:

139 قوزى يازغى يۇلتۇز، كېيىن ئۇي كېلۇر،
جەۋزا بىلەن سەرتان تۇرتۇشۇپ يۈرۈر.

140 ئېرۇر خوشنا بۇغداي بېشى. ئارسلان،
كېلەر ئارقىدىن قەۋس، ئەقرەپ، مىزان.

141 كېلەر ئاندىن ئوغلاق، سوغا ھەم بېلىق،
تۇغۇلسا بۇلار كوك بولغۇسى يورۇق.

142 ئۈچ يۇلتۇز باھارنىڭ، ئۈچى يازغىدۇر،
قىشنىڭدۇر ئۈچىسى، ئۈچى كۈزگىدۇر[49].

B23

143 üqi ot üqi suv üqi boldī yəl
üqi boldī tuprak azun boldī əl

144 bularda birisi birinə yaoqī
yaoqīka yaoqī īdtī kəsti qooqī

145 karīxmaz yaoqīlar yaraxtī iqin
kerüxməz yaoqīlar ketürdi eqin

146 ətikli bayatīm ətə bərdi ez
ətə bərdi tüzdi yaraxturdī tüz

147 basa aydīm əmdi munu yalnukuoq
aoqīrlīkī boldī bilik eg ukuoq



143 ئۇچى سۇ، ئۇچى يەل، ئۇچى بولدى ئوت،
ئۇچى تۇپراق، بۇلاردىن دۇنيا ۋۇجۇت.

144 يېغىندۇر بۇلارنىڭ بىرىگە-بىرى،
قويۇپ ياۋغا ياۋ، قىلدى جەڭنى نېرى.

145 ئۇرۇشماس بۇ ياۋلار، ياراشقان ئۇچۇن،
كۆرەشمەس بۇ ياۋلار كوتەرگەچ ئوچۇن.

146 يېتىشلىك ئىلاھىم سىلىپ ئىزغا ئوز،
ياراتتى ئۇلارنى، ياراشتۇردى تۈز.

147 بۇ ئىنسان بايانىن قىلاي ئەمدى مەن،
قەدىر تاپتى ئەقلى، بىلىم-ئاڭ بىلەن.



# ئالتىنچى باپ

## ئادەم بالىسىنىڭ قىممىتى بىلىم ۋە ئەقىلدىن ئىكەنلىكى بايانىدا

148 ياراتتى ۋە يۈكسەلتتى تاللاپ ئادەم،
بېرىپ ھۇش-ئەقىل، پەزىل، ئىلىمنى ھەم.

149 تىلىنى چىقارىپ، ئاڭا بەردى دىل،
ئۇيات بەردى يەنە گۈزەل، خۇش پېئىل.

150 بىلىم بەردى، ئىنسان زورايدى بۇ كۈن،
ئەقىل بەردى، شۇڭا يېشىلدى تۈگۈن.

151 خۇدا بەرسە كىمگە ئەقىل-ھۇش، بىلىك،
تولا ياخشىلىققا ئۇزاتۇر ئىلىك[50].

152 بىلىمنى بۈيۈك بىل، ئۇقۇشنى ئۇلۇغ،
بۇ ئىككى يۈكسەلتۇر قۇلىنى تولۇغ.

153 بۇ سۆزگە گۇۋادۇر تۇۋەندىكى سۆز،
بۇ سۆزنى ئىشىتكىن، سۆزۈڭ بۇندا ئۈز:

154 ئەقىل قايدا بولسا، ئۇلۇغلۇق بولۇر،
بىلىم كىمدە بولسا، بۈيۈكلۈك تاپۇر.

155 ئەقىللىق ئۇقار ئۇل، بىلىملىك بىلۇر،
بىلىملىك، ئەقىللىق تىلەككە يېتۇر.

156 بىلىم مەنىسىن بىل، بىلىم نىمە دەر،
بىلىم ئۇ ساقايتۇر كېسەل بولسا ئەر.

157 بىلىمسىز كىشى بارچە ئاغرىق بولۇر،
داۋالانمىسا ئۇ تىرىكلا ئۇلۇر.

158 كېسەلنى داۋالات، بار، ئەي بىلىمگەن،
ئەي ئالىم نادانغا داۋا ئەيلە سەن.

159 ئەقىلدۇر بۇرۇندۇق، ئاڭا يەتسە ئەر،
تۇمەن مىڭ تىلەگى ھەم بولسا يېتەر.

160 كىشىگە ئىرۇر كوپ ئەتىل پايدىسى،
بىلىم بىلسە ئىنسان ئەزىز بولغۇسى.

161 جىمىكى ئىشىڭنى ئەقىل بىرلە قىل،
بىلىم بىرلە ۋاقتىڭنى ساقلاشنى بىل.



7

# TIL ƏRDƏMIN MÜNIN ASÏƍÏN YASÏN AYUR

162 ukuxka bilikkə bu tïlmaqï til
yaruttaqï ərni yorïk tilni bil

163 kixig til aƍïrlar bulur kut kixi
kixig til uquzlar barïr ər baxï

164 til arslan turur kər ixiktə yatur
aya əvlig ər sak baxïnnï yəyür

165 tilin əmgəmix ər nəgü tər əxit
bu səz ixkə tutƍïl əzünə əx ət

166 məni əmgətür til ədi ək təlim
baxïm kəsməsüni kəsəyin tilim

167 səzünni küdəzgil baxïn barmasun
tilinni küdəzgil tixin sïnmasun

B25

168 biliklig bilik bərdi tilkə pïxïƍ
aya til idisi küdəzgil baxïƍ

# يەتتىنچى باپ

## تىلنىڭ پەزىلىتى بىلەن قۇسۇرى ۋە پايدىسى بىلەن زىيىنى بايانىدا

162 ئەقىل ھەم بىلىم تەرجىمانى بۇ تىل،
روشەن تىل كىشىنى يورۇتقۇچى، بىل!

163 قەدىرلىك قىلار قىل، تاپار بەخت كىشى،
قىلار ئەرنى تىل خار، كېتەر ھەم بېشى.

164 ئىشىكتە تۇرار ئارسلاندۇر بۇ تىل،
ئەي ئۆيلۈك ھەزەر قىل، بېشىڭ يەيدۇ، بىل.

165 نىمە دەيدۇ تىلدىن جاپا كۆرگەن ئەر،
قۇلاق سال، ئەمەل قىل، دىققىتىڭنى بەر:

166 جاپا سالدى تىلىم ماڭا كۆپ قېتىم،
كېسىلمەستە باشىم، كېسەي مەن تىلىم.

167 سۆزۈڭنى كۆزەتكىن، بېشىڭ كەتمىسۇن،
تىلىڭنى كۆزەتكىن، چىشىڭ سۇنمىسۇن.

168 بىر ئالىم دېدى تىل ئۈچۈن پۇختا سۆز،
ئايا تىل ئىگەسى كۆزەت باشنى ئۆز.

169 əsənlik tiləsə sənin bu ezün
tilində qïkarma yaraqsiz sezün

170 bilip sezləsə səz bilikkə sanur
biliksiz sezi ez baxïnï yəyür

171 eküx sezdə artuk asïq kermədim
yana sezləmixtə asïq tulmadïm

172 eküx sezləmə sez birər sezlə az
tümən sez tügünin bu bir sezdə yaz

173 kixi sez bilə kopti boldï məlik
eküx sez baxïq yərkə kïldï kelik

174 eküx sezləsə yanxadï tər bilik
yana sezləməsə aqïn tər tilig

175 kalï mundaq ərsə yorïk utru ur
yorïk utru ursa kixig yoklatur

176 tilig kəd küdəzgil küdəzildi bax
sezünni kïsurqïl uzatïldï yax

177 til asqï təlim bar yasï ma eküx
ara egdilür til ara min seküx

178 kalï mundaq ərsə bilip sezlə sez
sezün bolsu kezsüz karaquka kez

179 biliksiz karaqu turur bəlgülüg
yorï ay biliksiz bilik al ülüg

180 toquqlï elür ker kalïr bəlgü sez
sezün ədgü sezlə ezün elgüsüz

169 ئىسەنلىك تىلەسەڭ ئەگەر سەن ئۆزۈڭ،
تىلىڭدىن چىقارما ياراقسىز سۆزۈڭ.

170 بىلىپ سۆزلىسە سۆز، بىلىم سانىلۇر،
بىلىمسىز سۆزى ئۆز بېشىنى يېيۇر.

171 تولا سۆزدە ئارتۇق پايدا كۆرمىدىم،
يەنە سۆزلىمەيمۇ پايدا تاپمىدىم.

172 تولا سۆزلىمە سۆز، بىرەر سۆزلە ئاز،
تۈمەن سۆز تۈگۈنىن بۇ بىر سۆزدە ياز[51].

173 كىشى بولغۇسى شاھ ئۇسۇپ سۆز بىلەن،
تولا سۆز بېشىڭنى قىلار يەر تۇۋەن.

174 بىلىم دەر "مەمەدانە"، كۆپ سۆزلىسەڭ،
گاچا دەيدۇ سۆزنى ئەگەر دېمىسەڭ.

175 پاساھەت[52] بىلە قىل شۇڭا سەن سۆزۈڭ،
پەسەھ بولسا تىلىڭ، ئۇسەرسەن ئۆزۈڭ.

176 تىلىڭنى كۈزەت بەك، كۈزەتسىلەر باش،
سۆزۈڭنى قىسقا قىل، ئۇزارتىلار ياش.

177 بۇ تىل پايدىسى كۆپ، زىيانىمۇ تولا،
ئارا ماختىلۇر، مىڭ سوكىلۇر ئارا.

178 ئەگەر مۇنداغ ئولسا، بىلىپ سۆزلە سۆز،
سۆزۈڭ بولسۇن كۆزسىز قارغۇ ئۈچۈن كۆز.

179 ئېنىقكى، بىلىمسىز بىر قارغۇ ئېرۇر،
بىلىمدىن نەسىپ ئال، بىلىمسىز، يۈگۈر.

180 تۇغۇلغان ئۆلەر، كۆر، قالۇر بەلگۈسىز،
سۆزۈڭ ياخشى بولسا، ئۆزۈڭ ئۆلگۈسىز.

181 iki nəŋ bilə ər karïmaz ezi
bir əḍgü kïlïnqï bir əḍgü sezi

182 kixi toqïdï eldi sezi kaldï kər
ezi bardï yalŋuk atï kaldï kər

B26

183 tiriglik tiləsə ezüŋ elməgü
kïlïnqïŋ sezüŋ əḍgü tut ay begü

184 tilig egdüm anqa ara səktüküm
tiləkim sez ərdi saŋa yərdüküm

185 kamuqï sezni yïqsa ukux taplamaz
kərək sezni sezlər kixi kizləməz

186 sezüm oqluma sezlədim mən toŋa
oqul məndə altïn maŋa nə təŋə

187 saŋa sezlədim mən sezüm ay oqul
saŋa bərdi bu pənd ezüm ay oqul

188 kümüx kalsa altun məniŋdin saŋa
anï tutmaqïl sən bu sezkə təŋə

A18

189 kümüx ixkə tutsa tükər alkïnur
sezüm ixkə tutsa kümüx kazqanur

190 kixidin kixikə kumaru sez ol
kumaru sezüg tutsa asqï yüz ol

* * *

191 bu kün tügmə kaxïŋ ay bilgə begü
ezüm 'użrin aysa yəmə əymənü

181 ئەر ئىككى نىمەدىن قېرىماس ئۆزى،
بىرى ياخشى ئىش، بىرى ياخشى سوزى.

182 كىشى تۇغدى، ئۆلدى، سوزى قالدى، كۆر،
ئۆزى كەتتى ئىنسان، ئېتى قالدى، كۆر.

183 ئۆلۈمسىز ھاياتنى تىلەسەڭ ئۆزۈڭ،
قىل ياخشى، ئەي ھېكىم، خۇلقۇڭ ھەم سوزۈڭ.

184 قىلىپ مەدھى تىلنى، ئارا سوكمىگىم،
ساڭا سوز ئۇقتۇرۇش ئىدى تىلىگىم.

185 پەقەت سوزلىمەسلىكنى ئەقىل خالىماس،
كېرەك سوزنى سوزلەر كىشى، يوشۇرماس.

186 سوزۈمنى دىدىم مەن بالامغا، باتۇر،
مېنىڭدىن تۇۋەن ئۇ، نىچۈك تەڭ بولۇر؟

187 ئەي، ئوغلۇم دىدىم مەن ساڭا بۇ سوزۈم،
ساڭا بۇ ناساتىمنى بەردىم ئۆزۈم:

188 كۆمۈش قالسا ئالتۇن مېنىڭدىن ساڭا،
ئۇنى تۇتمىغىن سەن بۇ سوزگە تەڭا.

189 كۆمۈشنى ئىشلەتسە، تۈگەر، يوقىلۇر،
سوزۈمنى ئىشلەتسە، كۆمۈش قازىنۇر.

190 كىشىدىن-كىشىگە مىراس سوز قالۇر،
مىراس سوزنى تۇتساڭ يۈز پايدا بولۇر.

191 قاۋاق تۈرمە بۈگۈن، ئەي دانا ماڭا،
يەنە ئۆزۈر ئېيتسام ئەيمىنىپ ساڭا.

8

## KITAB IḌISI ƟZ ‘UZRIN AYUR

192 tiləkim səz ərdi ay bilgə bəgü
kəḍin kəldəqikə əzüm səzləgü

193 ukux kəldi utru ayur pütrü kər
səzüŋ bolsa yaŋluk saŋa bolqa kor

194 boḍun tili yavlak səni səzləgəy
kixi kilki kirtüq ətiŋni yəgəy

195 baka kərdüm ərsə yənik boldi yük
əzüm aydi səzlə səzüŋ bari tək

B27
196 nəgülük təsə sən ayayin saŋa
əxitgil səzümni ay ərsig toŋa

A-
197 bu yalŋuk ati boldi yaŋluk üqün
bu yaŋluk uruldi bu yalŋak üqün

198 yaŋilmaz kixi kim ayu bər maŋa
yaŋilmix tümən miŋ ayayin saŋa

# سەككىزىنچى باب

# مۇئەللىپنىڭ ئۆز ئۆزرىنى ئېيتقانلىقى بايانىدا

192 تىلەگىم ئىدى، ئەي ھېكىم، سۆزلىمەك،
كېيىنكىلەرگە بىر يادىكار قالغىدەك.

193 ئەقىل كەلدى قارشى، دېدى دىققەت ئەت،
سۆزۈڭ بولسا يېڭىلىش، بولۇر ساڭا سەت.

194 ياماندۇر خەلق تىلى سېنى سۆزلىگەي،
كىشى خۇلقى قىزغانچ، ئېيتىڭنى يىگەي.

195 قاراپ كۆرگىنىمچە يېنىكلەندى يوق،
ئۆزۈمگە دېدىم سۆزلە، بار سۆزنى توك.

196 نېمىشقا دېسەڭ مەن ساڭا ئېيتايىن،
سۆزۈمنى ئەي ھوشيار يىگىت ئاڭلىغىن:

197 كىشى ئاتى يالغۇق[53]، يېڭىلماق ئۈچۈن،
دېيىلدى ئۇ يالغۇق، يېڭىلغان ئۈچۈن.

198 يېڭىلمەس كىشى كىم، دېگىن سەن ماڭا،
تۈمەن مىڭ يېڭىلغاننى دەيمەن ساڭا.

199 biliklig ədi az biliksiz əküx
ukuxsuz əküx bil ukuxluoı kesüx

200 biliksiz bilikligkə boldï yaoıï
biliksiz bilikligkə kïldï qooıï

201 kixidə kixi adrukï bar təlim
bu adruk bilikdin ayur bu tilim

202 bilikligkə sezlədim ux bu sezüm
biliksiz tilini bilüməz ezüm

203 biliksiz bilə hiq sezüm yok menin
ay bilgə ezüm ux tapuoıqï sənin

204 sezüm sezləmixkə sana əymənü
ezüm 'uźri koldï sana ux munu

205 sezüg sezlədəqi azar həm yazar
ukuxluoı əxitsə onarur tüzər

206 burundukluoı ol sez təvə burnï təg
barur kanqa yətsə titir boynï təg

207 bilip sezlədəqi kixi bar əküx
anï bildəqi ər mana kəd kesüx

208 kamuoı ədgülüklər bilik asoıï ol
bilik birlə buldï məsəl kekkə yol

209 bilik birlə sezlə kamuoı sezni sən
bilikin bədük bil kamuoı ezni sən

210 yaxïl kektin indi yaoıïz yərkə sez
sezi birlə yalnuk aoıïr kïldï ez

199 بەك ئازدۇر بىلىملىك، تولا بىلىمسىز،
ئەقىلسىز تولادۇر، ئەقىللىق ئەزىز[54].

200 بىلىمسىز بىلىملىككە بولدى يېغى،
نادانلار ئالىمغا قارشى ھەر چېغى.

201 كىشىدىن ـ كىشىنىڭ تولا پەرقى بار،
بىلىمدۇر بۇ پەرق، سۆز شۇ ئۆزرە بارار.

202 بىلىملىككە سۆزلىدىم مەن بۇ سۆزۈم،
بىلىمسىز تىلىنى بىلمەيمەن ئۆزۈم.

203 بىلىمسىز بىلەن ھېچ سۆزۈم يوق مېنىڭ،
ئەي ئالىم، ئۆزۈم بىر قۇلۇڭمەن سېنىڭ.

204 سۆزۈمنى دىسگەلى سەنىدىن ئەيمىنىپ،
قوپارمەن بۇ ئۆزرۈمنى ئۈمىت قىلىپ.

205 سۆز ئېيتقان كىشىلەر ئازار، ئالدىرار،
ئەقىللىق ئىشىتسە، تۈزەتىپ بارار.

206 بۇرۇندۇقلۇق ئول سۆز توگە بۇرنىدەك،
ماڭار نەگە تارتسا ھىڭگان توگىدەك.

207 بىلىپ سۆزلىگۈچى كىشى كۆپ ئېرۇر،
ئۇنى بىلگۈچى ئەر ماڭا خوپ ئېرۇر.

208 پۈتۈن ياخشىلىقلار ئىلىم نەپئى ئول،
بىلىم بىرلە تاپتى مىسال كۆككە يول.

209 بىلىم بىرلە سۆزلە پۈتۈن سۆزنى سەن،
بۈيۈك قىل بىلىمى بىلەن ئەرنى سەن.

210 يېشىل كۆكتىن ئىندى[55] قوڭۇر يەرگە سۆز،
كىشى تاپتى قىممەت سۆزى بىرلە ئۆز.

B28

211 kixi kenli tüpsüz teniz teg turur
bilik yinqü sanī tüpində yatur

212 tənizdin qīkarmasa yinqü kixi
kərək yinqü bolsun kərək say taxī

213 yaoqiz yər katīndakī altun tax ol
kalī qīksa bəglər baxīnda tux ol

214 biliklig qīkarmasa bilkin tilin
yarutmaz anīn bilki yatsa yīlīn

215 ukuxlī bilikli ədi ədgü nən
kalī bulsa ixlət uqup kekkə tən

216 nəgü tər əxitgil bu əl kənd bəgi
ukuxka bilikkə yətürmix əgi

217 azun tutoquka ər ukuxluoq kərək
bodun basoquka əg kərək həm yürək

218 ukux birlə tuttī azun tutoquqī
bilik birlə bastī bodun basoquqī

219 azunka apa inmixində bərü
ukuxluoq uru kəldi ədgü tərü

220 kayu ədtə ərsə bu kündə burun
bilikligkə təgdi bədükrək orun

221 ukux birlə aslur kixi artakī
bilik birlə süzlür bodun buloqakī

222 bu ikin ətümesə kodoqīl bilik
kīlīqka təgürgil sən ətrü əlig

223 begü bilgə beglər bodunka baxï
kïlïq birlə ətmix biliksiz ixi

224 azun tutoquka ər ukux bilsə kəd
bodun basoquka ər bilik bilsə kəd

225 bu iki biriksə bolur ər tükəl
tükəl ər azunuoq təmam yər tükəl

B29
226 apan iki azun kolur ərsə sən
otï ədgülük ol kïlur ərsə sən

227 kalï ədgü bolmak tiləsə ezün
yorï ədgülük kïl kəsildi sezün

228 kixi mənü bolmaz bu mənü atï
anïn mənü kaldï bu odgü atï

A18
229 ezün mənü ərməz atïn mənü ol
atïn mənü bolsa ezün mənü ol



223 بىلىملىك، ئاقىل بەگ بولسا ئەل بېشى،
قىلىچ بىرلە تۇگەر بىلىمسىز ئىشى.

224 جاھان تۇتماق ئۈچۈن ئەرگە ئاڭ كېرەك،
ئەل-يۇرتنى سوراشقا بىلىم ئەڭ كېرەك.

225 بۇ ئىككى بىرىكسە بولۇر ئەر تولۇق،
تولۇق ئەر جاھان نېمەتىن يەر تولۇق.

226 ساڭا ئىككى دۇنيا گەر ئولسا تىلەك،
ئامالى ياخشىلىق ئېرۇر ئەيلىمەك.

227 ئەگەر ياخشى بولماق تىلەسەڭ ئۆزۈڭ،
يۈرى، ياخشىلىق قىل، قوي ئۆزگە سۆزۈڭ.

228 كىشى مەڭگۈ بولماس، كى مەڭگۈ ئېتى،
شۇڭا مەڭگۈ قالدى بۇ ياخشى ئېتى.

229 ئۆزۈڭ مەڭگۈ ئەرمەس، ئېتىڭ مەڭگۈ ئول،
ئېتىڭ مەڭگۈ ئولسا، ئۆزۈڭ مەڭگۈ ئول.



9

## ƏḌGÜLÜK ĶÏLMAĶ ƟGDISIN ASÏƣLARÏN AYUR

230 ķalï bolsa əlgiṇ boḑunķa uzun
ķamuƣ əḑgülük ķïl ķïlïnqïn səzün

231 yigitlik ķaqar ol tiriglik uqar
bu tüx təg azundïn ɵzüṇ tərk kəqər

232 tiriglikni mün ķïl asïƣ əḑgülük
yarïn boloƣa əḑgü yəgü kəḑgülük

233 nəgü tər əxitgil kixi əḑgüsi
yorïp tïn toķïƣlï ahir əlgüsi

234 azunda nə yaṇlïƣ ərən toƣdï kər
bir anqa yorïdï yana əldi kər

235 kərək bəg kərək ķul nə əḑgü əsiz
ɵzi ɵldi ərsə atï ķaldï iz

236 saṇa təgdi əmdi kəzikqə orun
ķamuƣ əḑgülük ķïl sən əḑgü burun

# توققۇزىنچى باپ

## ياخشىلىق قىلماقنىڭ ھۆرمىتى ۋە پايدىسى بايانىدا

230 ئەگەر بولسا، خەلق ئۆزرە قولۇڭ ئۇزۇن،
ئەمەل سۆزدە قىل ياخشىلىقنى پۈتۈن.

231 يىگىتلىك قاچار ئۇ، تىرىكلىك ئۇچار،
بۇ چۈشتەك جاھاندىن كىشى تېز كېچەر.

232 ھايات — دەسمىيە، پايدا ـ ئەزگۈلۈك[56]،
بولۇر ساڭا تاڭنا يېمەك ـ كەيگۈلۈك.

233 نىمە دەيدۇ ئاڭلا كىشى ياخشىسى:
تىنارلىق، ماڭارلىق ئاخىر ئۆلگۈسى.

234 جاھانغا نە ياڭلىغ ئەر تۇغۇلدى، كۆر،
بىر ئازلا يۈردى-دە، يەنە ئۆلدى، كۆر!

235 بەگ ئۆلسۇن ۋە يا قۇل يا ياخشى-يامان،
ئۆزى ئۆلدى، قالدى ئېتىدىن نىشان.

236 ساڭا تەگدى ئەمدى بۇ نۆۋەت ئورۇن،
قىلىپ سەن ياخشىلىق، ياخشى بول بۇرۇن.

237 تىرىك ئۆلۈر ئاخىر، توشەك بولۇر يەر،
تىرىكتۈر ئېتى، ياخشى بولسا ئەگەر.

238 كىشىدە ئىككى ئات، بۇ تىلدا يۈرۈر،
بىر ياخشى، بىر ئەسكى جاھاندا قالۇر.

239 يامانى سوكۈلۈر، ياخشى ماختىلۇر،
قاراپ كور ئۆزۈڭگە قايۇسى ياقۇر!

240 ئۆزەڭ ياخشى بولساڭ، ئېتىڭ ماختىلۇر،
ئەي ھۇشيار،يامان ئات بولسا سوكىلۇر.

241 يامان خۇيلۇق زاھھاك[57] سوكۈلدى نىچۈن؟
نىچۈن ماختىنىلدى قۇتلۇق پەرىدۇن[58]؟

242 بىرى ياخشى ئەردى، ئۆنى ماختىدى،
يامان ئەردى بىرسى، ئۆنى قاغىدى.

243 يامانلىق كېرەكمۇ، ياخشىلىق ساڭا؟
قاغىشلىق كېرەكمۇ، ماختاشلىق ساڭا؟

244 قايۇسىن تىلەسەڭ، بىرىن تاللىغىن،
يامان-ياخشىلىققا ئۇكۇنمە كېيىن.

245 بۇ ياڭلىغ سوز ئېيتتى سىناغان كىشى،
سىناغان كىشى ئۇ بىلەر ئەل ئىشى:

246 كىشى ياخشى ئات بىرلە ئالقىش ئالۇر،
يامان ئاتلىق ئولسا، ئۇ قارغىش ئالۇر.

247 نىچە مەن سىنادىم يامان قىلغۇچى
ئوتۇپ كۈنمۇ-كۈنلەر ئازايدى كۈچى.

248 كورۈپ قانچە ئوتتۇم، يامانلار ئىشى—
راۋاج تاپمىدى، ئەي بىلىملىك كىشى.

249 ə̣sizlik ot ol ot keyürgən bolur
yolīnda kəqik yoķ etülgən bolur

250 kerü tursa bizdə oza baroquqī
ķara tut ya bəglər aẓun tutoquqī

251 bularda ķayu buldī ərsə bilik
olar urmīx eḑ kün aẓunķa əlig

A19

252 bilik kimdə ərsə aẓun bəgləri
terü əḑgü urmīx kixi yə̣gləri

253 bu kün mə kim əḑgü atansa kixi
olar boldī axnu ol əḑgü baxī

B31

254 begü bəg kim ərsə bilikkə yaķīn
biliklig kixig ķīlmīx ezkə yaķīn

255 əlig urmīx ixkə baķīp ixləmix
bilik ixkə tutmīx boḑun baxlamīx

256 ə̣lin ə̣tmix etrü bayumīx ķara
ķara baylīķīn ķīlmīx ezkə tura

257 atī əḑgü bolmīx atanmīx aķī
aķī elsə atī tirig tə̣p uķī

258 elürin bilip ķīlmīx ezkə ə̣tik
bitip ķoḑmīx atīn tirigkə bitik

259 bu kün kim oķīsa olarīoq bilir
aņar etgünür andīn əḑgü kəlir

260 nəgü bar aẓunda bilikdə kesüx
biliksiz tə̣sə ərkə kerksüz seküx

249 يامانلىق ئېرۇر ئوت، بۇ ئوت كويدۇرۇر،
ئوتتۇشكە يولىدا كېچىك يوق ئېرۇر.

250 كورەرسەنكى، بىزدىن بۇرۇن ئوتكۈچى،
ئاۋام خەلق ۋە يا بەگ جاھان تۇتقۇچى،

251 ئۇلاردىن بىلىملىك بولۇر قايسىسى،
بولۇپ ئوتتى دۇنيا-زامان ئىگىسى.

252 جاھان بەگلىرىدىن كىم ئالىم ئىكەن،
ئۇلار ياخشى قانۇن تۈزەپ، ئورلىگەن.

253 بۇ كۈندىمۇ ياخشى ئاتالغان كىشى،
ئەڭ ئاۋال ئېرۇر ئۇ ياخشىلار بېشى.

254 كىم ئاقىل خان ئولسا، بىلىمگە يېقىن،
قىلىپتۇر بىلىملىكنى ئوزگە يېقىن.

255 تۇتتۇنغان ئىشنى بىلىپ ئىشلەر ئۇ،
بىلىمنى ئىشلىتىپ ئەلنى باشلار ئۇ.

256 تۈزەدى ئەلنى ئۇ، بېيىدى قارا،
خەلق بايلىغىن قىلدى ئوزىگە تۇر[59].

257 چىقاردى ياخشى ئات، ئاتالدى سېخى،
سېخى ئولسە، ئېتىن تىرىك بىل تېخى.

258 ئولۇشنى بىلگەچ تەييارلىق قىلىپ،
قويۇپتۇر تىرىككە پۈتۈك، ئات يېزىپ.

259 بۇ كۈن، كىم ئوقاركەن ئۇلارنى بىلەر،
ئالۇر ئۇلگە ئۇندىن ياخشىلىق كىلەر.

260 جاھاندا نىمە بار بىلىمدىن قىممەت،
بىلىمسىز دىسە ئەر ئۇچۇن بەكمۇ سەت.

261 نىمە دەيدۇ ئاڭلا بىلىملىك كىشى،
جاھاندا سىنالغان، يېتىلگەن يىشى:

262 بىلىمسىزگە توردە ئورۇن بولسا، كور،
بۇ تور بولدى پەگا، پەگا بولدى تور.

263 بولۇپ قالسا پەگا ئالىمغا ئورۇن،
بۇ پەگا بولۇر تور تېخى ئەڭ بۇرۇن.

264 بۇ ھورمەت پۇتۇنلەي بىلىمگە ئېرۇر،
ئۇ مەيلى ئىشكتە يا توردە تۇرۇر.

265 ئىككى خىل ئېرۇر، كور، بۇ ئىسىل كىشى،
بىرى بەگ، بىرى ئالىم—ئىنسان بېشى.

266 بۇلاردىن بولەكنى سەن يىلقى سانا،
تىلەسەڭ بۇنى تۇت، ئۇنى سەن ۋە يا.

267 ئوزۇڭ قايسىسى سەن ماڭا تىلىڭ ئاچ،
ئىككىدىن بىرى بول، ئۇچىنچىدىن قاچ!

268 ئېلىپ قولغا قىلىچ، بىرى ئەل تۈزەر،
قەلەم بىرلە بىرىسى، ھەق يول كورسىتەر.

269 ئۇلاردىن قېلىپ كەلدى ياخشى نىزام،
مىراس بۇ، كىم ئالسا، ئۇ ئورلەر تامام.

270 ئولۇكنىن تىرىككە مىراستۇر بۇ سوز،
مىراس سوزنى تۇتسا بولۇر پايدا يۈز.

271 بىلىمسىز ئېرۇر ئۇ قارغۇ بەلگۈلۈك،
ئەي كوزسىز، بىلىمدىن سەن ئالغىن ئۇلۇگ[60]

272 كىشى كوركى سوزدۇر، كوپتۇر سوز تۇرى،
تىلىم، ماختا خوش سوز كىشىنى، يۇرى!

273 məŝəl kəldi türkqə muŋar məŋzətür
anï sezlədim mən munu yaŋzatur

274 ukux kerki til ol bu til kerki sez
kixi kerki yüz ol bu yüz kerki kez

275 tili birlə yalŋuk sezi sezlənür
sezi yakxï bolsa yüzi suvlanur

276 kerü barsa əmdi bu türk bəgləri
azun bəglərində bular yəgləri

277 bu türk bəglərində atï bəlgülüg
toŋa alp ər ərdi kutï bəlgülüg

278 bədük bilki birlə eküx ərdəmi
biliklig ukuxluɣ boḍun kedrümi

279 nə edrüm nə kedrüm nə ərsig ərən
azunda tətik ər yəḍi bu jəhan

280 təziklər ayur anï əfrasiyab
bu əfrasiyab tuttï əllər talap

281 əḍi artuk ərdəm kərək eg bilik
azun tutoɣuka etrü sunsa əlig

282 təziklər bitikdə bitimix munï
bitikdə yok ərsə kim ukoɣay anï

A20
283 əḍi yakxï aymïx aziɣlïɣ kür ər
aziɣlïɣ ərən bərk tügünlər yazar

284 miŋ ərdəm kərək bu jəhan tutoɣuka
ker arslan kərak bu kulan basoɣuka

273 كېلۇر بۇڭا ئوخشاپ تۈركچە مەسەل،
بۇنى ئېيتايىن مەن مۇشۇ يەردە دەل:

274 ئەتىل كوركى تىلدۇر، بۇ تىل كوركى سوز،
كىشى كوركى يۈزدۇر، بۇ يۈز كوركى كوز.

275 كىشى تىل بىلەن دەر سوزىسىنى ئۆزى،
سوزى ياخشى بولسا، يورۇيىدۇ يۈزى.

276 بۇ تۈرك بەگلىرىگە سېلىنسا نەزەر،
جاھان بەگلىرىنىڭ ياخشىسى شۇلەر.

277 بۇ تۈرك بەگلىرىدىن ئېيتى بەلگۈلۈك،
توڭا ئالپ ئەر[61] ئىدى بەختى بەلگۈلۈك.

278 ئىلىمدە بۈيۈك، كوپ پەزىللىك دىلى،
بىلىملىك، ئەقىللىق، خەلقنىڭ خىلى.

279 ئىدى ئۇ سەرە ـ خىل، زىرەك ئەر ئوغلان،
دۇنياغا زىرەكلەر بولۇر ھوكۇمران.

280 تاجىكلار ئۇنى دەيدۇ ئەفراسىياپ،
بۇ ئەفراسىياپ تۇتتى ئەللەر تالاپ.

281 جاھاننى تۇتاي دەپ سۇنۇشقا ئىلىگ،
كېرەك كوپ پەزىلەت بىلەن كوپ بىلىك.

282 تاجىكلار كىتاپتا پۈتۈپتۇ بۇنى،
كىتاپقا پۈتمىسە، كىم ئۇققاي ئۇنى.

283 ئەجەپ ياخشى ئېيتقان جەسۇر باتۇر ئەر،
جاسارەتلىك ئەر چىڭ تۇتۇشنى يېشەر.

284 پەزىلەت كېرەك مىڭ تۇتۇشقا جاھان،
قولان تۇتقىلى، كور، كېرەك ئارسلان.

B33

285 azunqïḳa ərdəm kərək miṇ tümən
anïn tutsa ẹl kün kẹtərsə tuman

286 ḳïlïq uṛsa pïqsa yaoịï boynïnï
tərü birlə tüzsə ẹli boḍnïnï



285 هوكۇمدارغا خسلەت كېرەك مىلڭ تۇمەن،
ئۇنۇڭلە تۇتـــا ئەل، يوقالۇر تۇمان.

286 قىلىچ بىرلە كەسسۇن يېغى بوينىنى،
قانۇن بىرلە تۈزسۇن ئېلى ــ خەلقىنى.



## 10

## BILIK UĶUX ƏRDƏMIN ASÏƔÏN AYUR

287 tiləkim səz əṛdi ay bilgə bəgü
ukuxuɣ bilikig əzüm səzləgü

288 uķux ol yula təg ķaraŋķu tüŋi
bilik ol yaruķluķ yarutti-sə̣ni

289 uķuxun aɣar ol bilikin bəḍür
bu iki bilə ər aɣïrlïķ kərür

290 muŋar pütməsə kər bu nuxin rəwan
uķux kəzi birlə yaruttï jəḥan

291 tərü tüz yorïttï bayudï boḍun
atïn əḍgü ķïldï ol əḍgü əḍün

292 muŋar təgdi mundaɣ biliklig səzi
tamudïn yïrar tə̣p tamuluķ əzi

293 kiqig oɣlanïɣ kər uķuxķa ulam
yaxï yətməginqə yorïmaz ķïlam

# ئونىنچى باپ

## بىلىم بىلەن ئەقىلنىڭ پەزىلىتى ۋە پايدىلىرى بايانىدا

287 تىلەكىم ئىدى سۆز، ئەي ئالىم ھېكىم،
ئەقىل ۋە بىلىمدىن سۆزلەش مەقسىدىم.

288 ئەقىلدۇر چىراقتەك قاراڭغۇ تۈنى،
بىلىم — ئۇ يورۇغلۇق، يورۇتقاي سېنى.

289 ئۇسەر ئەر ئەقىلدىن، بىلىمدىن بۈيۈر،
بۇ ئىككى بىلەن ئەر قەدىرلىك بولۇر.

290 بۇڭا پۈتمىسەڭ كۆركى، نوشىن راۋان[62]،
ئەقىل كۆزى بىرلە يورۇتتى جاھان.

291 بېيىدى ئېلى، تۈز يۈرۈتكەچ نىزام،
ئەجەپ ياخشى ۋاقتا قويۇپ ياخشى نام.

292 دېمىش بىر ھېكىم سۆز ئۇنىڭغا ئاتاپ،
دەۋزىخى بولسىمۇ ئاڭا يوق ئازاپ.

293 كۆدەككە قارا، ئۇ تاپۇر ئەقىل ھەم،
يېشى تولمىغۇنچە يۈرۈتمەس قەلەم.[63]

294 ukuxluoq kixi kər karïsa munar
uķux kətti təp həm kələm mə tinar

295 kali təlvə ursa kər əlsə kixi
əlüm yok anar həm bərilməz xixi

296 nəgülük təsə sən ukuxsuz turur
ukuxsuz kixilər ülügsüz turur

297 ukuxka turur bu aoqïrlïk ətik
ukuxsuz kixi bir avuqqa tətik

298 kərü barsa yakxï ayur bu səzüg
ukuxsuz biliksiz bədütməz əzüg

B34

299 kərü barsa barqa urur bu kədük
ukuxluoq biliklig kər əşli kəd ək

300 ukux bolsa əşlï bolur bolsa ər
bilik bolsa bəglik kilur kïlsa ər

301 kimində ukux bolsa əşlï bolur
kayuda bilik bolsa bəglik bulur

302 yaoqïz yər əzə yalnuk oqlï əlig
kətürdi kamuoqka yətürdi bilik

303 ukux birlə əşlï atanur kixi
bilik birlə bəglər ətər əl ixi

304 tümən min tü ərdəm əküx əgdilər
ukux birlə kïlmïx üqün əgdilər

305 ukux azïn azlanma asoqï əküx
bilik azïn azlanma ərkə kəsüx

294 ئەقىللىق كىشى ھەم قېرىسا ئازار،
ئەقىل كەتتى دەپ ھەم قەلەممۇ تىنار.

295 ئەگەر تەلۋە بىر ئەرنى ئولتۇرسە راس،
ئۇنىڭغا ئۆلۈم يوق، ئېلىنماس قىساس.

296 نىمىشقا دىسەڭ، ئۇ ئەقىلسىز ئېرۇر،
ئەقىلسىز مۇكاپات، جازاسىز ئېرۇر.

297 ئەقىلدىن بولەككە ھورمەت بولمغاي،
ئەقىلسىز ئادەم ئۇ بىر ئۇچۇملا لاي.

298 قاراپ كور، مۇنۇ سوز ياخشى ئېيتىلغان:
ئۆزىنى بۇيۇتمەس ئەقىلسىز نادان.

299 ھەر كىمنىڭ كىيىمى بولۇر ئۇستىدە،
ئەقىللىق، بىلىملىك ئەزىز ئەسلىدە.

300 ئەقىل بولسا، ئىسىل بولۇر بولسا ئەر،
بىلىم بولسا، بەگلىك قىلۇر قىلسا ئەر.

301 ئەقىل كىمدە بولسا، بولۇر ئۇ ئىسىل،
بىلىم كىمدە بولسا، بولۇر خان ئۇ، بىل.

302 كىشى ئوغلى سۇندى قوڭۇر يەرگە قول،
بىلىم بىرلە تاپتى ھەر نەرسىگە يول.

303 ئەقىل بىرلە ئىسىل ئاتىلۇر كىشى،
بىلىم بىرلە بەگلەر قىلۇر ئەل ئىشى.

304 تولا ئالقىش ئالغان تۈمەن پەزلىلەر،
قىلىنغاچ ئەقىل بىرلە ماختالدىلەر.

305 ئەقىل ئازىنى ئاز دىمە، نەپئى كوپ،
بىلىم ئازىنى ئاز دىمە، قەدرى خوپ.

306 bu tərt nəŋ azïn azka tutma nəgü
begü sezləmix sez əxitgü egü

307 bu tərttə biri ot birisi yaoqï
üqünqi ig ol ker tiriglik aoqï

308 basasï bilik ol bularda biri
bu tərt nəŋ uquz tutma yüksək teri

309 bu təgmə biri asoqï yasï təlim
kayusï bərim təg kayusï alïm

310 bilik kimya təg ol nəŋ irklü turur
ukux ordusï ol nəŋ üglü turur

311 yïparlï bilikli təŋi bir yaŋï
tutup kizləse bolmaz ezdə eŋi

312 yïpar kizləsə sən yïdï bəlgürər
bilik kizləsə sən tilig ülgülər

A21
313 bilik baylïk ol bir qïoqay boloqusuz
təgip ooqrï təvlig anï aloqusuz

314 kixəŋ ol kixikə bilik həm ukux
kixənlig yaraoqsïzka barmaz eküx

B35
315 səvügrək atïn ər kixənlig tutar
kərəklig atïn ker küdəzlig tutar

316 kixənlig kürəməz kərəkqə yorïr
tuxaoqlïoq yïramaz tiləkqə barïr

317 ukux ol saŋa ədgü andlïoq adax
bilik ol saŋar kəd baoqïrsak kadax

318 biliksizkə bilki kïlïnqï yaoqï
aḑïn bolmasa tap bu iki qooqï

319 muŋar mənzətü kəldi türkqə məŝəl
okïoqïl munï sən kəŋül əgkə al

320 ukuxluoq kixikə əxi tap ukux
biliksiz kixikə atï tap səküx

321 bilikligkə bilki tükəl ton ax ol
biliksiz kïlïnqï yavuz koldax ol

322 ukuxluoq kəḑ ər əvkə əzdin yïrat
biliklig bəg ər puxma əḑgü kïl at

323 bu iki bilə ixkə yakma əvə
kalï yaksa kïldïŋ tiriglik yava

324 əkünqlüg bolur tutxï əvkə ixi
yazukluoq bolur ixtə puxsa kixi

325 amulluk kərək ərkə kïlkï oŋay
ərüglük kərək bəgkə tooqsa kün ay

326 tüzünlük kərək həm biliklig kərək
ukuxluoq kərək həm biliklig kərək

327 ukuxluoq kərək kəḑ əḑürsə kixig
biliklig kərək kəḑ pütürsə ixig

328 yaraoqlïoq yaraoqsïznï tətrü kərüp
kərəklig kərəksizni kərtü sorup

329 aḑïrsa əḑürsə səqə bilsə əz
kamuoq ix iqində yitig tutsa kəz

318 نادانغا يېغىدۇر بىلگەن ـ ئەتكىنى،
يېتەر شۇ ئىككىنىڭ جىدەل ـ غەلىينى.

319 بۇڭا ئوخشاپ كېلەر تۈركچە مەسەل،
ئۇقى ھەم كوڭۇلـدە بۇڭا قىل ئەمەل:

320 ئاقىلغا ئۇز ئەقلى ئەشلىككە[65] يارار،
نادانغا ئېتى بەس، قاغىش ياغـدۇرار.

321 بىلىبىلىككە ئىلمى تولۇق تون ۋە ئاش،
بىلىمسىزگە قىلقى يامان بىر ئاداش.

322 ئەي ئاقىل، غەزەپنى قىل ئۇزدىن يىراق،
ئاچچىقتىن يىراق بول، ئال ياخشى ئاتاق.

323 بۇ ئاچچىق، غەزەپتىن سەن ئەيلە ھەزەر،
يېقىن كەلـسەڭ ئولـغاي ھاياتىڭ خەتەر.

324 غەزەپلىك ئىشىڭ ئۇ پۇشايمان بېرۇر،
قىزىققانلىق ئولـساڭ ئىشىڭ بۇزۇلۇر.

325 كىشىگە چىدابلىق، ئېغىرلىق كېرەك،
كۈن ـ ئاي تۇغسا بەككە تەمكىنلىك كېرەك.

326 يۇمشاقلىق كېرەك ھەم سىلىغلىق كېرەك،
ئاقىل ھەم بىلىملىك بولماغـلىق كېرەك.

327 ئەقىل كوپ كېرەكتۇر، تاللاشقا كىشى،
بىلىم بەك كېرەكتۇر، قىلىشقا ئىشى.

328 يارابلىق، يارامسىزنى ئايىرىپ كورۇپ،
كېرەكلىك، كېرەكسىزنى ئوبدان تونۇپ،

329 راسا تاسقىسا چىڭ، ئېنىق تاللىسا،
پۇتۇن ئىشقا ئوتكۇر نەزەر تاشلىسا؛

B36

330 bolur etrü ixlər pütün həm pïxïoɪ
biliklig kixilər pïxïoɪ yər axïoɪ

331 tiləkkə təgir ol bu.yaŋlïoɪ kixi
ikigü azunda ətiklig ixi

332 puxaklïk bilə ərkə evkə yavuz
bu iki bilə tutqï əmgər ət ez

333 əxitgil nəgü tər begü bilgə təŋ
bu sez ixkə tutoɪïl aya kïzoɪu əŋ

334 puxï bolsa yalŋuk biliksiz bolur
kalï evkə kəlsə ukuxsuz kïlur

335 puxïlïk yavuz ərkə əltür bilik
otunluk kïlur puxsa kïlkï silig

336 əxitgil nəgü tər biliklig kixi
biliklig sezi qïn səvüg jan tuxï

337 bu bir kaq nəŋ ol kər kixikə yavuz
munï bilsə yalŋuk ilïkar ət ez

338 bularda birisi bu til yaloɪanï
munïŋda basasï sezüg kïyoɪanï

339 üqünqi takï bir bor iqsə səvə
səziksiz bu ər boldï birtəm yava

340 takï biri ərkə bu arkuk kïlïnq
bu arkuk kïlïnqlïoɪka bolmaz səvinq

341 yana bir arïoɪsïz bu kïlkï otun
kixilər əvində bu koprur tütün

342 بىكارغا چېچىلىپ، ئاچچىغلاش بىرى،
تىلىن ئاچسا يارا بولۇر ئەل دىلى.

343 كىشىدە يىغىلسا بۇ نەرسىلەر گەر،
مۇبارەك سائادەت ئۇنىڭدىن تېزەر.

344 پەلەكمۇ يار ئولماس، بېشى ئايلىنار،
بۇنىڭلە خۇلقىمۇ ئىزىدىن چىقار.

345 يۇرى، ياخشىلىق قىل ئەي ياخشى كىشى،
ئۇكۇشلۇق ھامانە ياخشىنىڭ ئىشى.

346 نىمە دەر ئىشىتكىن مۇلايىم كىشى،
سىناپ ئالغۇچى قولىغا دولەت ئىشى:

347 قېرىماس ياخشىلار يىل ئۆتكەن بىلەن،
تۈزەلمەس يامان، مىڭ تۈزەتكەن بىلەن.

348 يامان — ئۆمرى قىسقا، ئۇكۇنچتە قېرۇر،
ئۇزۇن ياشلىق، ياخشى ئۇكۇنچىسىز يۈرۈر.

349 تىلەككە يېتەر ياخشى كۈندە يېڭى،
كۈنگە مىڭ ئارتار يامانىنىڭ مۇڭى.



## 11

# KITAB ATÏ YƏRÜGIN YƏMƏ AVUQΘIALÏKÏN AYUR

350 kitab atï urdum kutaḑoıu bilik
kutaḑsu okïoılïka tutsu əlig

351 səzüm səzlədim mən bitidim bitik
sunup iki azunnï tutoıu əlig

352 kixi iki azunnï tutsa kutun
kutaḑmïx bolur bu səzüm qin pütün

353 bu kün tooıdï əlig tədim səz baxï
yərügin ayayïn ay əḑgü kixi

354 basa aydïm əmdi bu ay toldïnï
anïndïn yaruyur ïḑuk kut küni

355 bu kün tooıdï təgli tərü ol kəni
bu ay toldï təgli kut ol kər anï

## ئون بىرىنچى باب
## كىتابنىڭ نامى، مەنىسى ۋە مۇئەللىپنىڭ ئۆز قېرىلىغىنى ئېيتقانلىغى باياندا

350 كىتاپ نامى قويدۇم قۇتادغۇ بىلىك،
قۇتاتسۇن ئوقۇغۇچىغا تۇتسۇن ئىلىك.

351 سوزۇم سوزلىدىم مەن، پۈتتىدىم بىتىك،
سۇنۇپ ئىككى دۇنيانى تۇتسۇن ئىلىك.

352 كىشى تۇتسا بەخت بىرلە ئىككى جاھان،
بەختلىك بولۇر، بۇ سوزۇم چىن ھامان.

353 بۇ كونتۇغدى ئېلىگنى قىلدىم سوز بېشى،
ئىزاھلاي بۇنى ھەم، ئەي ياخشى كىشى.

354 ئۇنىڭ كەينىدىن ئېيتتىم ئايتولدىنى،
يورۇيدۇ ئۇنىڭدىن سائادەت كۈنى.

355 بۇ كۈنتۇغدى توپ-توغرا قانۇن ئۆزى،
بۇ ئايتولدى—بەخت ھەم سائادەت سوزى.

356 basa aydïm əmdi kər egdülmixig
ukux atï ol bu bədütür kixig

357 anïnda basasï bu odojurmïx ol
munï 'akibət təp ezüm yormïx ol

B38

358 bu tərt nən ezə sezlədim mən sezüg
okïsa aqïlojay yitig kïl kezüg

359 səvinqin yorïojlï ay ədgü yigit
sezümni yava kïlma kenlün əxit

360 katïojlan yanïlma kenilik yolïn
yigitlik yava kïlma asojïn alïn

361 kesüx tut yigitlik kəqər səndə tərk
kaqar bu tiriglik nəqə tutsa bərk

362 səninda bar ərkən yigitlik küqi
yava kïlma ta'ət tapuoj kïl tuqï

363 küsərmən yigitlikkə eknür ezüm
ekünqüm asïoj yok kəsər mən sezüm

364 kimin kïrkta kəqsə tiriglik yïlï
əsənləxti ərkə yigitlik tili

365 təgürdi mana əlgin əlig yaxïm
kuoju kïldï kuzojun tüsi təg baxïm

366 okïr əmdi altmïx manar kəl təyü
pusuoj bolmasa bardïm əmdi naru

367 kimin yaxi altmïx tükətsə sakïx
tatïoj bardï andïn yayï boldï kïx

356 كېيىن ئېيتتىم ئەمدى ئوگدۇلمىشنى،
ئەقىلىنىڭ ئېتى ئۇ، زورايتۇر كىشىنى.

357 كېيىن ئېيتتىم ئودغۇرمىش ئۇزرە سوزۇم،
ئۇنى ئاتىدىم "ئاقىۋەت" دەپ ئوزۇم.

358 سوزۇم ئۇشبۇ توت نەرسە ئۇستىدەدۇر،
ئوقۇساڭ دىققەتلە، مەنا ئاچىلۇر.

359 خوشاللىقتا يۇرگەن ئەي ياخشى يىگىت،
سوزۇمنى زايا قىلما، ئوبدان ئىشىت.

360 تىرىش، توغرا يولدىن ئاداشما ھامان،
يىگىتلىك كەتمىسۇن بىكار، پايدىلان!

361 ئەزىز تۇت يىگىتلىكنى، تېز كەتكۇسى،
تۇتساڭمۇ قانچە چىڭ، ئاخىر قاچقۇسى.

362 سېنىڭدە بار ئىكەن يىگىتلىك كۆچى،
زايە قىلما، بول تائەت، خىزمەت قىلغۇچى.

363 بۇ ياشلىقتا ھەسرەتتە پۇشايمان ئوزۇم،
پۇشايماندا يوق پايدا، كەستىم سوزۇم.

364 قىرىقتىن ئوتسە كىمنىڭ تىرىكلىك يىلى،
ۋىدالاشتى ئۇندىن يىگىتلىك تىلى.

365 تەككۇزدى ماڭا قولىن ئەللىك يېشىم،
قوغۇ[67] قىلدى قۇزغۇن تۇسىدەك بېشىم.

366 مېنى قىچقىرىپ ئاتىمىش، دەيدۇ ئۇ كەل!
بارارمەن ئەگەرچە يەتمىسە ئەجەل.

367 ئەگەر تولسا ئاتمىشقا ئادەم يېشى،
كېتىپ زەۋق، ئۇنىڭ يازى بولۇر قىشى.

368 otuz yïƣmïxïn yandru aldï əlig
nəgü ķïlƣay altmïx təgürsə əlig

A23

369 nəgü ķïldïm ərki əlig mən saŋa
nəlük türdüŋ əmdi bu ɵqkə maŋa

370 tatïƣ ərdi barqa yigitlik ixim
aƣu ķildï əmdi maŋa yər axïm

371 boḍum ərdi oķ təg kɵŋül ərdi ya
kɵŋül ķïlƣu oķ təg boḍum boldï ya

372 yigitlik nəgü yïƣdï ərsə maŋa
ķarïlïķ kəlip aldï kəlgəy saŋa

B39

373 aya qərgüqi kəl məni qərgülə
yïl ay tutƣunï boldum əmgək bilə

374 kixəŋsiz külündi maŋumaz aḍaķ
tünərdi yarumaz kɵrügli ķaraķ

375 tatïƣ bardï ɵqti ķuruƣsaķ otï
yïradï məniŋdin yigitlik atï

376 oḍunƣïl ay kɵkqin ɵlümkə anun
bu kəqmix künüŋkə sïƣït ķïl ünün

377 kəqip bardï ɵḍ kün yavalïķ bilə
bu ķalmïx künüŋ birlə ʿuźrüŋ tilə

378 ay muŋsuz iḍim məŋü tutqï tirig
ɵlümkə tɵrüttüŋ bu sansïz tirig

379 tilər mən səniŋdin duʿam bu sɵzün
tirig tutƣïl anqa yaxïm ķïl uzun

368 ئۇتتۇز يىققانىنى ئالدى ئەللىك مانا،
قولنى ئۇرسا ئاتمىش نەقىلغاي تاڭا.

369 نىمە قىلغان ئەردىم ئەي ئەللىك ساڭا،
نىمە شۇنچە سەن ئۇچ ساقلىدىڭ ماڭا.

370 يىگىتلىكتە تاتلىق ئىدى ھەر ئىشىم،
ئۇغا قىلدى ئەمدى مېنىڭ يەر ئىشىم.

371 بويۇم ئىدى ئوقتەك، كوڭۇل ئىدى يا،
كوڭۇلنى قىلغۇچە ئوق، بويوم بولدى يا.

372 يىگىتلىك نىمە يىققان بولسا ماڭا،
قىرىلىق كىلىپ ئالدى، كەلگەي ساڭا.

373 ئايا، كەل نىجاتچىم، قۇتۇلدۇر مېنى،
بولۇپمەن جاپادا يىل، ئاي تۇتقۇنى.

374 كىشەنسىز پۈكۈلدى، ماڭالماس پۇتۇم،
قارايدى—يورىماس بولۇپ نۇر كوزۇم.

375 كېتىپ زەۋق، ئۇچتى ھەم كوڭۇلنىڭ ئوتى،
ئۇزاقلاشتى مەندىن يىگىتلىك ئېتى.

376 ئۆيغان ئەي بوز چاچلىق، ئۆلۈمگە ئىشەن،
بۇ كەچمىش كۈنىڭگە يىغلا ھەم ئوكەن.

377 ئۇتۇپ كۈن بىكارغا، تۈگىدى ھايات،
بۇ قالمىش كۈنىڭنى تەۋبىلە ئۇزات.

378 ئەي ئىگەم سەنلا مەڭگۈ مۈڭسىز تىرىك،
ياراتتىڭ ئۆلۈمگە بۇ سانسىز تىرىك.

379 دۇئا بىرلە سەندىن تىلەيمەن شۇنى،
ئۇزارتىپ يېشىمنى، تىرىك قىل مېنى.

380 sənindin ķolup küq bu səz baxladīm
təkəl kīləɪuka küq sən ək bir iḑim

381 tilim tinma əggil yaratīoɪlinī
yaraoɪsīznī məndin yīratīoɪlīnī

382 əḑürdi tərütti yarutti kəņül
kəni yol əzə tutti kəņlüm amul

383 ķaraņķuda ərdim yarutti tünüm
tünəriktə ərdim tooɪurdī künüm

384 azīp yügrür ərdim ayu bərdi yol
kəyər ərdim otķa küḑəzməsə ol

385 əḑürdi aḑīrdī kətürdi məni
azuķlar yolīndīn kətə'rdi məni

386 kəņülüg bəzədi yaruķluķ bilə
tilimni bəzədi tanuķluķ bilə

B40

387 kəņül bərdi kəz həm ukux əg bilik
aqa bərdi səzüm yorītti tilig

388 həbib savqī yolī məni yəttəqi
ol ol savqī bolsu əlig tuttaqī

389 bu barqa iḑim fəẓlī ərdi ķamuoɪ
aoɪirladī məntəg tapuoɪsuz kuluoɪ

390 munin xükri əmdi nətəg ətəyin
tirig bolsa əzüm yīlīn həm ayīn

391 ilahi bilür sən bu 'ajizlīkim
sanar ok aqar mən munum həm takīm

392 kīlumaz ma xükrün saną mən birə
mənindin xükür kil sana sən sira

393 keni yol ezə tüz tuta bər məni
suqulma məniņdin bu iman tonī

394 tənimdin qīkarda məniņ bu janīm
xəhadət bilə kəsgil ahir tīnīm

395 ezüm kalsa yalnuz kara yər katīn
manar idqil anda eküx rəhmətin

396 tapuqsuz kulun mən yazukum eküx
ezuņ fəzli birlə kəqür ay kesüx

397 kamuq mü'miniq sən tezü yarlīka
yarinkī bəkadīn bu kün kīl lika



392 قىلالمايمەن ساڭا مەن لايىق شۈكۈر،
مېنىڭچۈن ئۆزەڭ قىل مۇۋاپىق شۈكۈر.

393 مۇشۇ توغرا يول ئۈزرە تۇتقىن مېنى،
مېنىڭدىن چۇچۇلما[69] بۇ ئىمان تونى.

394 تېنىمدىن چىقاردا مېنىڭ بۇ جېنىم،
شاھادەت بىلە كەس ئاخىرقى تىنىم.

395 ئۆزەم يەر ئاستىدا قالغاندا تەنھا،
تولا رەھمىتىڭنى ماڭا توك خۇدا.

396 تائەتسىز قۇلۇڭمەن گۇنايىم تولا،
ئۆزۈڭ پەزلى بىرلە كەچۈر ئەي خۇدا!!

397 مومىنلەر بارىنى ئۆزۈڭ ئەيۇ ئەت،
ئۇ باقى جاھاننىڭ دىدارىن كورسەت.



12

## SƟZ BAXÏ KÜN TOƢDÏ ỌLIG ƟZƏ

398 ukux ɵtgünür kɵr bilik·bildürür
yayïƣ dunya kïlkïn saŋa ukturur

399 bu ọrsəl yayïƣ kïlkï kurtƣa azun
kïlïnqï kïz ol kɵrsə yaxï uzun

400 ara kïlkï kïz təg kïlïnqï silig
səvitür sunup tutsa bọrməz əlig

B41
401 səviglini səvməz kəyik təg kaqar
kaqïƣlïka yapqur aḍakïn kuqar

402 ara kɵrsə yügrür bəzənip uḍu
ara kɵrmədük təg kïlur yọr koḍu

403 ara kɵrsə əvrər yana tərk yüzin
avaƣlar nəqə tutsa bọrməz ɵzin

404 ɵküx bəg karïttï karïmaz ɵzi
təlim bəg kəqürdi kəsilməz sɵzi

## ئون ئىككىنچى باپ

## سۆز بېشى كۈنتوغدى ئېلىك ھەققىدە

398 ئەقىل ئەرز ئېتەر، كور، بىلىك بىلدۈرۈر،
قارارسىز جاھاننى ساڭا ئۇقتۇرۇر.

399 قېرى بۇ قارارسىز، ۋاپاسىز جاھان،
قىلىغى قىز كەبى، ئۆزى قېرىغان.

400 ئېرۈر بەزى خۇلقى قىز خۇلقىدەك خوپ،
ئۆزىن سويدۇرەر، قولنى بەرمەس تۇتۇپ.

401 ئۇ، سويگەننى سويمەس، كىيىكتەك قاچار،
قاچقانغا يېپىشىپ، پۇتىنى قۇچار.

402 ياسانىپ ئۇ بەزى ئارقاڭدىن چاپار،
سىلىپ بەزى كورمەسكە تەتۈر قارار.

403 قاراساڭ ئۇ بەزەن تېز ئورەر يۈزىن،
قىلىپ نازنى نەچچە تۇتقۇزماس ئۆزىن.

404 تالاي بەگنى قېرىتتى، قېرىماس ئۆزى،
كەچۈردى تالاي بەگنى، تۈگىمەس سوزى.

* * *

405 bəg ərdi azunda bəgü bilgə bax
bu bəglik əzələ uzun boldï yax

406 bu kün toqdï ərdi atï bəlgülüg
azunda qavïkmïx kutï bəlgülüg

407 kïlïnqï keni ərdi kïlkï onay
tili qïn pütün həm kezi kenli bay

408 biliklig bəg ərdi ukuxluq oduq
əsizkə ot ərdi yaqïka yoduq

409 yana kür küvəz ərdi kïlkï keni
künïnə kətürdi bu kïlkï anï

410 bu yanlïq bəg ərdi bu bilki əzə
tirildi yoridï kïlïnqïn tüzə

411 siyasət kïlur ərdi himmət bilə
bu himmət yaraxur mürüwwət bilə

412 munar mənzətü kəldi xa'ir sezi
okïsa aqïlqay okïqlï kezi

413 kərək ərkə himmət mürüwwət təni
yavuz yunqïq andïn yirasa eni

414 kixilikkə himmət mürüwət kərək
kixi kədri himmət mürüwwət yanï

415 bu kün toqdï əlig bu kïlkï bilə
yarudï azunka kün ay təg yala

416 ukuxluoq kim ərsə okïttï anï
biliklig kim ərsə bədütti anï

B42
417 yumïttï anar bək azun edrümi
ukuxluoq biliklig bodun kedrümi

418 ezi ətti tüzdi kər əl kün ixi
taki ma tilər ərdi ədrüm kixi

419 ezinə basut kïlsa ix baxlasa
ezi tïnsa anqa ol ix ixləsə

* * *

A25
420 munadïp ayur bir kün oldrup ezi
bədük ix bu bəglik ixi həm sezi

421 bax aqrïq kəp ol kərsə ixi eküx
eküx ixni süzgən ukuxluoq kesüx

422 kïlumaz ezüm bu kamuoq əl ixin
mana ər kərək tər bilir ix baxïn

423 kərək tər mana əmdi edrüm kixi
ukuxluoq biliklig kixilər baxï

424 baqïrsak pütün qïn kïlïnqï keni
tili kenli tüz bolsa bilsə munï

425 kïlu bərsə ərdi mənin ixlərim
kerü barsa ərdi iqim taxlarïm

426 nəgü tər əxit bu sïnamïx kixi
baxïnda kəqürmix yətürmix yaxï

416 ئاقىل بولسا كىم، تۆ چاقىرتتى ئۇنى،
كىم ئالىم بولسا ئۇ، بۇيۇتتى ئۇنى.

417 يىغىلدى يېنىغا جاھان خىللىرى،
ئەقىل ھەم ئىلىمدە تاللانغانلىرى.

418 ئۆزى ئىشلىدى، تۈزدى ئەل ئىشنى،
تىلەيتتى يەنە ئۇ سەرخىل كىشىنى.

419 كى ياردەم قىلسا، ئىش باشلىسا ئۇلار،
ئۆزى تىنسا بىر ئاز، ئىشلىسە ئۇلار.

* * *

420 دىدى ئولتۇرۇپ غەمدە بىر كۈن ئۆزى:
بۇيۇك ئىش بۇ بەگلىك ئىشى ھەم سوزى.

421 كورەرسەن، ئىبرۇر كوپ باش ئاغرىق ئىشى،
سۆزەر بۇ كوپ ئىشنى ئەقىللىق كىشى.

422 قىلالماسمەن يالغۇز پۈتۈن ئەل ئىشىن،
كېرەك ماڭا بىر ئەر بىلۇر ئىش بېشىن.

423 كېرەكتۇر ماڭا بىر سەرە ـ خىل كىشى،
ئەقىللىق، بىلىملىك، كىشلەر بېشى.

424 كويۇمچان بولسا، راست ھەممە قىلغىنى،
تىلى، كوڭلى تۈز بولسا، بىلسە بۇنى.

425 قىلىپ بەرسە ئەردى مېنىڭ ئىشلىرىم،
كورۇپ تۇرسا ئەردى ئىچۇ ـ تاشلىرىم.

426 نىمە دەيدۇ، ئاڭلا، سىناغان كىشى،
تولا ئىش كەچۇرۇپ چوڭايغان بېشى:

427 basutqī kərək ərkə yariqīlar
ukuxluoq biliklig bəgü əlqilər

428 basutqī kərək barqa ixni bilir
bilip ixləsə ər tiləkkə təgir

429 basutqī təlim bolsa bəg əmgəməz
ixi barqa ətlür tərü artamaz

430 basutqī kərək barqa ixtə bilin
bu bəglik ixinə takī kəp kilīn

431 basutqī tiləp bulmadī kər əlig
təgürdi ezi barqa ixkə əlig

B43

432 təgir boldī kündə kər əmgək eküx
ərəz kolsa əmgək təgir ol ülüx

433 kərü barsa yakxī ayur ux bu səz
sīnap səzləgüqi īduk kutluoq əz

434 ərəz kolsa əmgək tutaxī barīr
səvinq kolsa kadoqu tutaxī yorīr

435 nəqə ər bədüsə bax aoqrīoq bədür
nəqə bax bədüsə bədük bərk kədür

436 əlig kəz kulak tuttī əldə kamuoq
aqīldī anar barqa bəklig kapuoq

437 yaraoqsīznī booqdī əligdə urüp
əsizig yīrattī əlindin sürüp

438 bu saklīk bilə kər əlin baxladī
kutī kündə arttī ərü yokladī

427 كېرەك ئەرگە قولداش ۋە ياردەمچىلەر،
ئەقىللىق، بىلىملىك دانا ئەلچىلەر.

428 كېرەكتۇر ئىش بىلەر ياردەمچى دېمەك،
بىلىپ ئىشلىسە قولغا كەلگەي تىلەك.

429 ياردەمچى كوپ ئولسا، بەككە جەۋر كام،
ئىشى يولغا چۈشكەي، بۇزۇلماس نىزام.

430 كېرەكتۇر ھەر ئىشتا ياردەمچىلەر، بىل،
بۇ بەگلىك ئىشىدە ئۇنى تولا قىل.

431 تىلەپ ياردەمچىنى تاپالماي ئېلىك،
پۈتۈن ئىشقا سۇندى ئۇ ئاخىر ئىلىك.

432 قىينالدى ئۇ شۇنداق ئەمگەك ئېچرە كوپ،
ھالاۋەت ئىستىگەن ئەمگەك چېكەر خوپ.

433 بۇ ھەقتە سوزىنى ئىناپ سوزلىگەن—
بىر قۇتلۇق ئەزىز ئەر مۇنۇنى دېگەن:

434 ھالاۋەت ھەممىشە جاپا بىرلەدۇر،
سويۇنۇش قايغۇلە دائىم تەڭ يۇرۇر.

435 باش ئاغرىق چوڭايۇر، چوڭايسا كىشى،
يوغان بوك كىيۇر گەر زورايسا بېشى،

436 پۈتۈن ئەلگە سالدى كوز-قۇلاق ئېلىك،
ئېچىلدى ئۇنىڭغا بېكىگلىك ئىشىك.

437 يارامسىزنى قولدىن تۇتۇپ باغلىدى،
ياماننى ئېلىدىن سۇرۇپ قوغلىدى.

438 زىرەكلىك بىلەن ئۇ باشقۇردى ئېلىن،
يۈكسەلدى، ئېشىپ ھەم بەختى كۈنمۇ-كۈن.

439 دىمەك، ئەرگە دائىم ھۇشيارلىق كېرەك،
بۇ، بەگلىك ئىشىغا كېرەك يەنە بەك.

440 ھۇشيارلىق، ئويغاقلىق بىلەن ئەل ياشار،
بۇنىڭ بىرلە دولەت گۈزۈن چاغ تۇرار.

441 ئوخشايدۇ بۇنىڭغا بىر شائىر تىلى،
بۇ شائىر تىلىدۇر بۇ سوزنىڭ ئۇلى:

442 ئويغاقلىق ۋە ساقلىقنى ماختىدى ئەر،
غاپىللىق بىلەن ئەر تۇمەنلەپ ئولەر.

443 غاپىل بولما ساقلان، پۈتۈن ئىشتا سەن،
تىلە ئىككى دۇنيا بۇ ساقلىق بىلەن.

444 كىشى بولسا بىغەم، ئۇ غاپىل قالۇر،
يېغى كەلسە ئاۋال غاپىللار ئولۇر.

445 نىمە دەيدۇ ئاڭلا، جاھان تۇتقان ئەر،
يېغىنى سەگەكلىك بىلەن ئۇتقان ئەر:

446 دىــەڭ ئەل تاپاي، ساق بول ئەي ھوكۇمدار،
ساق ئولماق شەرىئەت يولىدىمۇ بار.

447 يۇمۇپ كوزنى غاپىل غەپلەتتە ئۇخلار،
غاپىل ئولما، ساقلان، ئەي پەيلى ناچار.

448 ساق ئولسا ئەگەر خان، پايدا ئەلگەدۇر،
بۇ پايدا بىلەن ئەر ھوزۇرغا تولۇر.

449 ئېلى بولدى باي، يۇرتنى تۈزگەچ خاقان،
بورى، قوي سۇ ئىچتى بىر جايدا شۇئان.

450 سويۇپ دوستلىرى ماختىدىلار ئۇنى،
بۇنى ئاڭلاپ يېغى ئەگدى بوينىنى.

451 ķayu sïoɪnu kəldi tilədi kexik
kayu kəldi epti əligkə ixik

452 nəgü tər əxit əmdi kenli oduoɪ
sezi ker qəqək təg tümən tü boduoɪ

453 bu bəglik uluoɪluk əḍi əḍgü nən
yoriki keni ərsə ay kïzoɪu ən

454 əḍi əḍgü bəglik taki əḍgürək
terü ol anï tüz yorïtoɪu kərək

C17

455 nə kutluoɪ bolur eḍ boḍunka küni
bəgi əḍgü bolsa yorïsa keni

456 nə kutluoɪ kut ol ərkə əḍgü atï
bu əḍgü atï bardï mənü kutï

457 nə əḍgü bolur bəg ol əḍgü kixi
kixilik bilə ətsə əl kün ixi

458 tezü əlkə təgdi əlig əḍgüsi
azunka yaḍïldï bu qavï küsi

459 du'a arttï əldə ker əḍgü atï
bəḍüdi künin̡ə atï həm kutï

460 azun boḍnï əxtip anï arzulap
ava yïoɪlu kəldi an̡ar ez ulap

461 azunka badï ker tügəl kut kurï
kozï birlə katlïp yorïdï beri

## 13

## AY TOLDÏ KÜN TOOIDÏ ƏLIG TAPUOÏŅA KƏLMIXIN AYUR

462 bir ay toldï atlïoı ər ərdi tətik
əxitti bu qavïoı ətindi ətik

463 yigit ərdi ooılan kïlïnqï amul
ukuxluoı biliklig həm eglüg kenül

B45

464 yüzi kerklüg ərdi kerüp kez kamar
sezi yumxak ərdi tili tüz tamar

465 kamuoı türlüg ərdəm tükəl egrənip
yorïr ərdi ərdəm əligkə alïp

* * *

466 eziņə bakïp aydï mən mə bu kün
tümən ərdəmim birlə əldə burun

467 nəgükə yorïr mən bu yərdə kuruoı
əligkə barayïn kïlayïn tapuoı

## ئون ئۈچىنچى باپ

## ئايتولدىنىڭ كۈنتوغدى ئېلىگ خىزمىتىگە كىرگەنلىكى باياندا

462 بار ئەردى ئايتولدى ئاتلىق تىتىك،
بۇ شوھرەتنى ئاڭلاپ ئىتتىندى ئىتىك[72].

463 يىگىت ئوغلان ئەردى مىجەزى بىپىسىق،
بىلىملىك، ئوچۇق دىل، ئاڭلىق، ئەقىللىق.

464 چىرايلىق يۈز ئەردى، كورۈپ كوز قامار،
سوزى يۇمشاق، تىلىدىن توھرىلىق تامار.

465 پۈتۈن پەزىلەتنى تامام ئۈگىنىپ،
يۈرەتتى پەزىلەتنى قولغا ئېلىپ.

* * *

466 ئوزىگە قاراپ ئېيتتى: مەنمۇ بۇ كۈن،
ئىبرۇرمەن پەزىلەتتە ئەلدىن بۇرۇن.

467 نىمىشقا يۈرۈرمەن بۇ يەردە قۇرۇق؟
بارايىن ئېلىككە، خىزمەت قىلغۇلۇق.

468 əligkə tusulsun bu ərdəmlərim
aqïnsun mənin̨ kətsü əmgəklərim

469 uk̨uxluoq biliklig bəg ərmix amul
tilər ərmix ərdəm id̨ilərin ol

A27 C18

470 uk̨ux kədrini həm uk̨uxluoq bilir
bilik satsa bilgə bilklig alïr

471 sezin aydï xa'ir mun̨ar mən̨zətü
tili ləfžï birlə an̨ar yan̨zatu

472 bilik kiymətini biliklig bilir
uk̨uxka aoqïrlïk̨ bilikdin kəlir

473 nəgü bilgə tələvə bilik kədrini
bilik kayda bulsa biliklig alïr

* * *

474 bu ay toldï ətti kər at ton tolum
ayur kəndürəyin tapuoqka yolum

475 ezin̨ə kərəkin ətindi ətik
əligkə yüz urdï bu bilgə tətik

* * *

476 yana aydï mundïn barur mən turup
əlig tapoqïn̨a bu ezüm yüz urup

B46

477 oqərïblïk̨ yərində kərək boloqa nən̨
bu əlgim tarusa sarïoq kïloqa ən̨

468 ئبلىككە يار ئولسۇن پەزىلەتلىرىم،
ئېچىنسۇن[78] ماڭا، سىڭسۇن ئەمگەكلىرىم.

469 ئەقىللىق، بىلىملىك خان ئەرمىش بېيىق،
تىلەرمىش پەزىلەت ئىگىسىن ئېيىق.

470 ئەقىل قەدرىنى ھەم ئەقىللىق بىلۇر،
بىلىم ساتسا ئالىم، بىلىملىك ئالۇر.

471 مۇشۇ خىلدا بىر سوزنى شائىر دېدى،
تىلى، لەۋزى بىرلە شۇ خىلدا ئېدى:

472 بىلىم قىممىتىنى بىلىملىك بىلۇر،
ئەقىلنى قەدىرلەش بىلىمدىن كېلۇر.

473 نىچۇك تەلۋە بىلگەي بىلىم قەدرىنى؟
بىلىم نەدە بولسا، بىلىملىك ئالۇر.

* * *

474 بۇ ئايتولدى ئات، تون، قورال راسلىدى،
سالاي خىزمىتىگە يولۇمنى، دېدى.

475 ئوزىگە كېرەكنى ئېتىندى ئېتىك،
يۈزلەندى ئېلىككە، بۇ ئالىم تېتىك.

* * *

476 يەنە ئېيتتى: مۇندىن بارۇرمەن، تۇرۇپ،
ئېلىگ خىزمىتىگە ئوزۇمنى ئۇرۇپ.

477 غېرىبلىق يېرىدە بۇ مال بەك زورۇر،
قولۇم قىسقا بولسا، يۈزۈم سارغىيۇر.

478 ədi kəḍ katïoı bu oıəriblïķ ixi
oıəribliķta yaṉlur talu ər baxï

479 səziksiz kərək boloıa altun kümüx
ezüm ixlətəyin təsə mən eküx

480 nəgü tər əxit əmdi bilki təṉiz
sezin yaṉzatur kersə ķizoıu məṉiz

481 kim ərsə tapuoıķa kirəyin təsə
iki nəṉ kərək bil sez aydïm kəsə

482 tiriglik kərək bir tuqï igsizin
tapïnsa ķïyïķsiz yarutsa yüzin

483 taķï bir sav altun kərək ay tətik
anï ixlətip ətsə ezkə ətik

484 anïṉda basala yarar bu tapuoı
munï bilsə bolmaz bu bəklig ķapuoı

485 ketürdi sav altun kümüx nəṉ tavar
ayur ez muṉaḍsa maṉa bu yarar

* * *

486 əvindin turup qïķtï kəldi bərü
bir anqa yorïyu bir anqa turu

C19
487 kəlip təgdi əlig turur orduķa
egi keṉli ķolmïx tilək arzuķa

488 kirip kənd iqində tilədi tüxün
tüxün bulmadï ker tarudï azun

478 ناھايەتمۇ قاتتىق غېرىپلىق ئىشى،
غېرىپلىقتا قاتقاي تولا ئەر بېشى.

479 كېرەك بولغاي ئالتۇن-كۈمۈش بىگۇمان،
ئۇنى خەرج قىلايىن دىسە ھەر قاچان.

480 بۇڭا ئوخشىتىپ ئۇ، ئاڭلا، نىمە دەر،
بىلىمى دېگىزدەك، مەڭزى قىزىل ئەر:

481 دىسە كىمكى خىزمەت قىلىشقا كىرەي،
كېرەك ئىككى نەرسە، سوزۇمنى كېسەي:

482 بىرىنچى، كېرەكتۇر كېسەلسىز ھايات،
يۈزىنى ئاقارتقاي قىلىپ ئىشنى راست.

483 ئىككىنچى، ساپ ئالتۇن كېرەك، ئەي تىتىك،
ئۇنى ئىشلىتىپ قىل ئۆزۈڭگە ئىتىك.

484 ئاشۇ چاغدا خىزمەت يارامىلق بولۇر،
ئۇنىڭغا ئېتىكلىك ئىشىك ئېچىلۇر.

485 ئۇ ساپ ئالتۇن ئالدى كۈمۈش ھەم تاۋار،
دىدي: باشقا كۈن چۈشسە بۇ ئەسقاتار.

* * *

486 ئۆيىدىن چىقىپ ماڭدى يولغا چۈشۈپ،
يۈرۈپ يول گاھىدا ۋە گاھى تۇرۇپ.

487 كېلىپ يەتتى ئېلىگ تۇرار ئوردىغا،
يېتىپ كوڭلى كۈتكەن تىلەك-ئارزۇغا.

488 شەھەرگە كىرىپ ئۇ سوراشتى ماكان،
تاپالماي، كوزىگە تار ئولدى جاھان.

489 munaḍtī muyanlīkta tüxti barīp
kəqə yattī anda tünədi sərip

490 nəgü tər əxitgil ukuxluoq bilip
sana sezlədi səz bilikdin alīp

491 əḍi tərs bolur kər bilixməz kixi
kalīn yat ara kirsə yalnuz baxī

492 əḍi sarp bolur bu yanī kəlgüqi
bilixi yok ərsə munaḍsa tuqī

B47
493 bilixməz kixilər karaoqu sanī
karaoqu yorīk yazsa səkmə anī

494 kixi kirmədük əlkə kirsə kalī
kəlin təg bolur ər aoqīn təg tili

A28
495 yatīoq yarlīkaoqīl iqür bər yəgü
üməg əḍgü tutoqīl ay bilgə bəgü

496 yatīoq əḍgü tutsa yarur ər kəzi
üməg əḍgü tutsa yaḍīldī səzi

497 kixikə kərək təgmə yərdə bilix
bilix birlə ətlür kamuoq türlüg ix

498 bu ay toldī anqa yorīdī bu yan
oqəriblik sakīnqī sarīoq kildī ən

499 bilixti yəmə ol kixlər bilə
otaoq tuttī əzkə yarudī külə

500 yəmə tuttī əx tux yakīn kildī əz
uluoqka kiqigkə aquk tuttī yüz

489 مۇساپىرخانىغا چۈشۈپ، ئوڭلىنىپ،
تۈنەدى قىلىپ سەۋر، ئۇ يەردە قونۇپ.

490 نىمە دەر، ئاڭلىغىن، ئەقىللىق بىلىپ،
ساڭا سۆز سۆزلىدى بىلىمدىن ئېلىپ؛

491 تولا قىينىلۇر، كور، تونۇشسىز كىشى،
كېرىپ قالسا يات ئېچرە يالغۇز بېشى.

492 تولا كۆپ كۆچەنۇر يېڭى كەلگۈچى،
قالۇر غەم ئارا، يوق ئۇلسا بىلگۈچى.

493 تونۇشسىز كىشنى بىر قارغۇ سانا،
يول ئازسا ئەگەر قارغۇ، سوكمە يانا.

494 كىشى كىرمىگەن ئەلگە كىرسە ئەگەر،
كېلىن يا كىكەچكە ئوخشاپ قالۇر ئەر.

495 كەچۈر يات كىشىنى، يېگۈز، بەر ئىچىم،
مۇساپىرنى خۇش تۇت، بىلىملىك ھېكىم.

496 مۇساپىرنى كۈتسە يورۇيدۇ يۈزى،
مۇساپىر كۈتكەننىڭ يېيىلۇر سۆزى.

497 كىشىگە كېرەكتۇر ھەر يەردە تونۇش،
تونۇشلار بىلەن ھەل بولۇر تۇرلۇك ئىش.

498 شۇ خىل تۇردى ئايتولدى بىر قانچە ۋاخ،
غېرىپلىقتا سارغايدى رەڭگى بىۋاخ.

499 تونۇشتى كىشىلەر بىلەن ئاخىر ئۇ،
ماكانىمۇ تېپىلدى، كۈلدى يۈزىمۇ.

500 تۇتۇپ دوست-يولداش، بولۇشتى يېقىن،
ئوچۇق تۇتتى چوڭ ھەم كىچىككە يۈزىن.

501 bu ay toldï ezkə ker ətti əxig
adaxtï kənəxti bir atlïq kixig

* * *

502 adax tutti ay toldï ədgü kixi
küsəmix ati ərdi ədgü ixi

503 anar aqtï ay toldï kenli sezi
nə ərmix tiləki kim ərmix ezi

C20
504 yərindin bu əlkə nəlük kəlmixin
ayu bərdi barqa ezi bilmixin

* * *

505 əligkə yakin has hajib ərdi bir
ayï ərsig əlig bilə sezkə sir

506 küsəmix anar bardï bir kün turup
sezin sezlədi sezkə ul tüp urup

507 ayïttï bu hajib sezin yətrürək
tiləki nə ərmix takï pütrürək

508 küsəmix ayu bərdi barqa sezin
nə ərdi tiləki kim ərmix ezin

## HAJIB JƏWABÏ KÜSƏMIXKƏ

B48
509 hajib aydï axnu mana kəlsüni
kerəyin anï mən məni kersüni

510 yana ukturayïn əligkə bu sez
kayu kün kerüngü kaqan kəlgü ez

501 ئۇزىگە ئايتولدى ئاپتى بىر قاياش،
تۇتتۇپ دوست كېچەشتى، بولۇشتى ئاداش.

502 ئاداش تۇتتى ئايتولدى ياخشى كىشى،
كۆسەمىش ئىدى ئاتى، ياخشى ئىشى.

503 ئاگا ئاچتى ئايتولدى كوڭلى-سوزى،
تىلەگى نىمەدۇر، ئىرۇر كىم ئۇزى.

504 يىېرىدىن بۇ ئەلگە نىچۇك كەلگىنىن،
ئاگا بەردى ئېيتىپ جىمى بىلگىنىن.

* * *

505 ئېلىككە يىقىن خاس ھاجىپ بار ئىدى،
ئۇزى مەرت، ئېلىككە ھەم ئەسرار ئىدى.

506 كۆسەمىش ئاگا باردى بىر كۈن تۇرۇپ،
گېپىنى باشلىدى، سوزگە يول تېپىپ.

507 بۇ ھاجىپ ئۇنىلىڭ ھەر سوزىن ئاڭلىدى،
تىلەگى نىمە دەپ، ئېنىق سورىدى.

508 ئاگا ئېيتتى كۆسەمىش بارچە سوزى،
تىلەگى نىمە ھەم كىمكەن ئۇزى.

## ھاجىپنىڭ كۆسەمىشكە جاۋابى

509 دىدى ھاجىپ: ئاۋال ماڭا كەلسۇن ئۇ،
كورەيىن ئۇنى مەن، مېنى كورسۇن ئۇ.

510 يەنە مەن ئېلىككە بۇنى ئۇقتۇراي،
كورۇنگەي ۋە كەلگەي قاچاندا، سوراي.

## KÜSƏMIX SƟZI AY TOLDÏKA

511 küsəmix turup qiktï andïn yana
kəlip aydï ay toldï toqdï künə

512 yorï bar bilix əmdi ḩajib bilə
tiləkin nəgü ərsə andïn tilə

513 səni kersü bilsü əxitsü sezüŋ
tiləkiŋ nə ərsə tilin ay ezüŋ

514 aŋar sezlədim mən sezüŋni nəqə
takï məndə yəgrək sən ayqïl aqa

515 ədi yakxï aymïx tili keŋli tüz
kerü barsa yətrü keni ek bu sez

516 kixi sezlər ek ker kixiniŋ sezi
kixidə baqïrsak ez ixkə ezi

517 nəqə kəd kixi bolsa ezkə yakïn
ezində baqïrsak bolurmu sakïn

518 baqïrsak tiləsə ezüŋkə ezüŋ
ezündə baqïrsak yok ol kəs sezüŋ

* * *

519 tonïn kədti ay toldï turdï erü
küsəmix bilə qiktï bardï naru

520 kapuqka təgip tüxti kirdi yorïp
kerü aldï ḩajip kixisi kəlip

* * *

C21

521 küsəmix kirip tuxtï yandru qïkïp
alïp kirdi ḥajib taparu okïp

* * *

522 kərü aldï ḥajib orun bərdi tər
isig səzlədi səz tilin yakxï kər

## ḤAJIB SUALI AY TOLDÏKA

A29

523 ayïttï ḥajib əmdi kənlün nətəg
kəlip kayda tüxtün nə ornun nətəg

B49

524 bilixin nə barmu adax ya kadax
kərügli nə barmu yəgü iqgü ax

525 yana ma ayïttï tiləkin nə ol
nəgü ix kïlur sən kərəkin nə ol

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ḤAJIBKA

526 bu ay toldï aydï ay ḥajib kutï
əxittim bu kün toqdï əlig atï

527 əxittim yïraktïn anïn qavïnï
bilikin ukuxïn silig savïnï

528 əzüm arzuladï anïn tapqïna
tapïnqalï kəldim anïn kapqïna

529 tilək bu əligkə tapïnsa ezüm
yaraqï kersə ḥajib etünsə sezüm

* * *

530 kerüp səvdi ḥajib bu ay toldïnï
tilində yorïttï ķamuqï egdini

531 yüzi kerki ķïlķï ķïlïnqï ezi
ķamuqï yakxï kerdi tili uz sezi

532 ədi səvdi ķenlün anï tapladï
əlig topoqïna bu yaraqay tədi

533 nəgü tər əxitgil səvitmix kixi
səvitsə kixi ker mün ərdəm baxï

534 kimi səvsə ʻəybï ker ərdəm bolur
kimi səvməsə ərdəm ektəm bolur

535 bu sezkə tanuķï munu kəldi sez
okïoqïl munï sən aya ədgü ez

536 kenül kimni səvsə mün ərdəm bolur
ķamuqï tətrüsi on ķokuzï tolur

537 kenül kimni səvsə ķamuqï səvüg
kerür kezkə ursa kerünməz bolur

## ḤAJIB JƏWABÏ AY TOLDÏĶA

C22
538 yanut bərdi ḥajib ker ay toldïķa
ayur əmdi əvmə mana tur baķa

529 تىلەگىم ئېلىككە ئىشلىسەم ئۆزۈم،
لايىق كۆرسە ھاجىپ دېسىكەن سۆزۈم.

* * *

530 ھاجىپ ياخشى كۆردى بۇ ئايتولدىنى،
دېدى ئۆز سۆزىدە تولا مەدھىينى.

531 يۈزى، كۆركى، خۇلقى-مىجەزى ئۈزۈن،
ئۆز كۆردى ھەممىنى، تىلىن ھەم سۆزىن.

532 ئۇنى چىن يۈرەكتىن سۆيۈپ قوللىدى،
ئېلىگ خىزمىتىگە لايىقكەن، دېدى.

533 نەدەيدۇ ئىشىتكىن، سۆيدۈرگەن كىشى،
سۆيدۈرسە بولۇر ئەيىپ پەزىلەت بېشى:

534 سۆيۈلسە كىشى ئەيىبى پەزىل سېزىلۇر،
سۆيۈلمىسە، پەزىلى قۇسۇر تۇيۇلۇر.

535 بۇ سۆزنىڭ گۇۋاسى ئېرۇر ئۇشبۇ سۆز،
ئۇقۇغىن بۇ سۆزنى سەن ئەي ياخشى-ئۆز:

536 كوڭۇل كىمنى سۆيسە مۇن[74] ئەردەم[75] بولۇر،
تەتۈرى بولۇر ئوك، كېمسۇ تولۇر.

537 كوڭۇل كىمنى سۆيسە، ھەر ئىشىن سۆيۈر،
كۆرەر كۆزگە ئۇرسا، كورۇنمەس بولۇر.

## ھاجىپنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

538 بۇ ئايتولدىغا بەردى ھاجىپ جاۋاپ،
دېدىكىم، قاراپ تۇر، كەتمە ئالدىراپ.

539 ئېلىككە مەن ئېيتاي ئەڭ ئاۋال سوزۇڭ،
تىلەگىنىڭ نىمە، كىم ئېرۇرسەن ئوزۇڭ.

540 يۇزۇڭنى كورۇپ ئۇ، سېنى تونۇسۇن،
سېنى خارلىماستىن، ئەزىز ئەيلىسۇن.

541 كىرەكلىكلىرىڭگە تۇرارمەن قاراپ،
قىلۇرمەن ئىشىڭنى سويۇپ ياخشىلاپ.

* * *

542 شۇ ياڭلىغ تولا ياخشى سوز سوزلىدى،
ئىشىڭ ھەل قىلاي دەپ بىلىن باغلىدى.

543 كىشىلەر ياخشىسى مۇشۇنداق بولۇر،
ياخشى ئەر خەلقنىڭ يۇكىن كوتىرۇر.

544 ئىشىتكىن، نىمەدەر ئېلىن باشلار ئەر،
پۇتۇن ئىشنى ئوبدان كورۇپ ئىشلەر ئەر:

545 ئەل ئىچرە كىم ئالسا بىر ئۇستۇن ئورۇن،
تۇزسۇن ئەل ئۇچۇن بىر ياخشى قانۇن.

546 قولى بولسا كىمنىڭكى ئەلدە ئۇزۇن،
سىلىق بولسۇن قىلىقى، خۇلقى تۇزۇن[76].

547 ئوتەر بولسا كىمنىڭ خەلققە سوزى،
چۇچۇك بولسۇن تىلى، مۇلايىم ئوزى.

548 ۋاپاسىز بۇ دەۋلەت بۇزار ھەم تۇزەر،
تۇراقسىز بولغاچقا زېرىكسە تېزەر،

549 ئىشەنمە بۇ بەختكە، ياخشىلىقلا قىل،
بۇ كۇن مۇندا بولسا ئەتە ئاندا، بىل،

550 bu kutka küvənmə ay kut buloquqï
kəligli turur kut yana baroquqï

A30

551 ay dəwlət ədisi bu dəwlət bilə
turayïn təsə tur sən ədgü tilə

552 sana təgsə bəglik uluoqluk oka
kiqiglik anuk tut ərün boloquka

553 yana aydï hajib sən əmdi yorï
səvinqin tirilgil badïn kut kurï

554 sən az əvmə ixlər ədinə tapuoq
ədi kəlsə aqlur bu bəklig kapuoq

B51 C23

555 yəmə yakxi aymix biliklig sezi
biliklig sezi kərsə barqïn təzi

556 kayu ixkə əvsə uzar kəq kalur
əvə kïlmix ixlər əkünqlüg bolur

557 ədinə küdəzgü ixig əvməgü
kamuoq ix ədində bolur ay bəgü

## AY TOLDÏ JƏWABÏ HAJIBKA

558 əxitti bu ay toldï barqa sezüg
ayur sərnəyin mən tutayïn ezüg

559 məni kərdi hajib sezüm tinladï
yaraoqï kərü tursu wəktï ədi

560 kayu ədtə hajib tiləsə məni
ol ədtə kələyin tədi sez küni

550 گۈۋەنمە بۇ بەختكە ئەي بەخت تاپقۇچى،
بۇ بەخت كەلگۈچىدۇر يەنە كەتكۈچى.

551 ئەي دەۋلەت ئىگىسى بۇ دەۋلەت بىلە—
تۇراي مەن دېسەڭ سەن، ياخشىلىق تىلە.

552 ساڭا تەگسە بەگلىك، ئۇلۇغلۇق نوقۇل،
ئاقارغىچە باشىڭ، كىچىك پېئىل بول.

553 يەنە ئېيتتى ھاجىپ: سەن ئەمدى يۈرى،
خوشال ياشا، باغلاندى بەختىنىڭ قۇرى[77].

554 سەن ئالدىرما، خىزمەتكە بىر پەيت كېلۈر
پەيت كەلسە ئېتىگلىك قوۋۇق ئېچىلۇر.

555 ئەجەپ ساز دېيىلگەن بىلىملىك كېپى،
بىلىملىك كېپىمدۇر يىپەك رەخ كەبى:

556 ئۇزارىپ قالۇر كەچ، ئالدىرالسا ئىش،
ئالدىراش ئىش بولۇر پۇشايمان يېيىش.

557 ئالدىرماي كۈتكۈلۈك ئىشقا پەيتنى دەل،
ئەي ھېكىم، ئىش بولۇر ئۆز پەيتىدە ھەل.

### ئايتولدىنىڭ ھاجىپقا جاۋابى

558 ئايتولدى بۇ سوزنى تولۇق ئاڭلىدى،
ئۇ ھالدا قىلىپ سەۋر، كۈتەي مەن، دېدى.

559 سۆزۈم تىڭشىدى، كوردى ھاجىپ مېنى؛
ئۆزى بىلسۇن بۇ ئىشنىڭ ۋاقت-چېغىنى.

560 قايۇ ۋاقتا قىچقىرسا ھاجىپ مېنى،
كېلەي مەن شۇ ۋاقتا—دېيىلگەن كۈنى.

* * *

561 turup qīktī ay toldī andīn yana
əviṇə kəlip kirdi yazdī tona

* * *

562 ḥajib kərdi ay toldī ķīlķī yaṇī
ərəndə ạḍinsīq kixidə əṇi

563 ayur kərmixim yok bu yaṇlīq kixi
biliklig ukuxluq boḍunda baxī

564 bu mundaq kixilər bolur əḍi ķīz
bu ķīz ķīzlīķī ķīldī ķīz atī ķīz

565 ķayu nəṇ ķīz ərsə ux ol nəṇ kesüx
kesüx nəṇ tiləp bulmaz əmgər eküx

566 bu mundaq kixilər əligkə kərək
əligkə kərək nəṇ kər əlkə kərək

567 ķamuqķa tusulur kər ərdəmlig ər
bu ərdəm bilə ər tilək arzu yər

* * *

568 əḍi boldī ḥajib əligkə sezin
aqa aydī ay toldī ķīlķī tezin

569 ayu bərdi ķīlķīn ķīlīnqī yaṇīn
sayu bərdi bilkin ukuxī təṇin

## ƏLIG JƏWABI ḤAJIBKA

B52

570 əxitti əlig aydï kəldür kanï
kayuda turur bir kərəyin anï

571 tilər ərdim əmdi bu yanlïoq kixig
udu barsa kïlsa bu bəglik ixig

C24

572 tilək barqa buldum bu ol bir sezüm
bu yanlïoq kixikə munadur ezüm

573 yorï bar okïoqïl anï sən mana
tapuoqka keründür ay ərsig tona

* * *

574 turup qïktï ḥajib kapuoqka təgip
bir ooqlan yügürtti tilin sez ïdïp

575 bu ooqlan yügürdi təgürdi sezi
tonin kədti turdï səvinqin ezi

576 atïn mindi kəldi kapuoqka tüxüp
yorïp utru ḥajib okïdï tuxup

577 aoqïrladï ḥajib orun bərdi tər
ədəb birlə ay toldï oldurdï kər

* * *

578 ḥajib kirdi əlig tapa yüz urup
əligkə etündi adakïn turup

## ئېلىگنىڭ ھاجىپقا جاۋابى

570 ئىشىتكەچ ئېلىگ، دېدى: كەلتۈر قېنى،
ئېرۇر قانچىلىك، مەن كۆرەيىن ئۇنى.

571 تىلەر ئەردىم ئەمدى مۇشۇنىداق كىشى،
كۆزەتسە، بېجىرسە بۇ بەگلىك ئىشى.

572 تىلەگىمنى تاپتىم، لېكىن بىر سۆزۈم
كى، شۇنداق كىشىگە مۇھتاجدىم ئۆزۈم.

573 يۈگۈر، مالىڭ قىچقىرغىن ئۇنى سەن ماڭا،
كەلتۈر خىزمىتىمگە، ئەي جەسۇر توڭا.

* * *

574 چىقىپ ھاجىپ ئۆيدىن، ئىشىككە كېلىپ،
يۈگۈرتتى بىر ئوغلان خەۋەرچى قىلىپ.

575 يۈگۈردى بۇ ئوغلان خەۋەر يەتكۈزۈپ،
ئايتولدى كېيىندى سۆيۈنچكە تولۇپ.

576 ئېتىن مىندى، كەلدى قوۋۇقتا چۈشۈپ،
بېرىپ ھاجىپمۇ، ئۇنى ئالدى كۈتۈپ.

577 قەدىرلەپ ھاجىپ توردىن بەردى ئورۇن،
ئەدەپ بىرلە ئايتولدى ئالدى ئورۇن.

* * *

578 ئېلىگ قېشىغا كىردى ھاجىپ يېنىپ،
ئېلىكتىن ئۆتۈندى ئۇ ئورە تۇرۇپ.

## ƏLIG̣ JƏWABĪ ḤAJIBḲA

579 əḷig aydī üṇdə maṇa kirsüni
kərəyin anī mən məṇi kərsüni

✱ ✱ ✱

580 ḥajib qīḳtī ạydī ay ay toldī tur
tapuqḳa kərüngil ḳutuṇ badī ḳur



## ئېلىگنىڭ ھاجىپقا جاۋابى

579 ئېلىگ ئېيتتى: قىچقار، ماڭا كىرسۇن ئۇ،
كورەيىن ئۇنى مەن، مېنى كورسۇن ئۇ.

* * *

580 ھاجىپ چىقتى، ئېيتتى: ئەي، ئايتولدى تۇر،
ئېلىككە كورۇنگىن، بەختىڭ تاپتى قۇر.



## 14

## AY TOLDÏ KÜN TOĢDÏ ƏLIG TAPUĢÏŅA KƏRÜNMIXIN AYUR

581 bu ay toldï kirdi keründi sekǖp
aqïldï əlig keņli ol yüz kerüp

582 yükündi əligkə ker aqtï sezin
süqitti sezi həm səvitti ezin

### ƏLIG SUALI AY TOLDÏKA

583 əlig aydï kim sən nəgü ol atïņ
kayudïn kəlir sən nəgü ol yatïņ

* * *

B53
584 amulluk bilə aqtï ay toldï til
siliglik bilə ez sezin aydï bil

* * *

# ئون تۆتىنچى باپ

## ئايتولدىنىڭ كۈنتۇغدى ئېلىگ ھوزۇرىغا كىرگەنلىكى بايانىدا

581 بۇ ئايتولدى كىردى، كورۇندى چوكۇپ،
ئېچىلدى ئېلىگ كوڭلى ئۇنى كورۇپ.

582 يۈكۈندى ئېلىككە، كور، ئاچتى سوزىن،
قىلىپ سوزنى شىرىن، سويدۇردى ئۆزىن.

### ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

583 ئېلىگ ئېيتتى: كىم سەن، نىمەدۇر ئېتىڭ؟
قايەردىن كېلۇرسەن، قايەردە يۇرتۇڭ؟

* * *

584 بېسىقلىق بىلەن ئاچتى ئايتولدى تىل،
سىلىقلىق بىلەن ئۇ سوزىن ئاچتى، بىل،

* * *

A31

585 amulluk siliglik ukux kīlkī ol
ukuxsuz kixilər kamuoq yīlkī ol

586 muŋar mənzətü aydī xa'ir bu bəyt
ixin tüxsə əvmə şəbir birlə ayt

C

587 əvə kirmə ixkə şəbir kil sərin
əvə kilmix ixlər eküngi yarīn

588 kamuoq ixtə əvmə sərin ez tutun
sərinsə bulur kul bu bəglik kurīn

## AY TOLDĪ JƏWABĪ ƏLIGKƏ

589 bu ay toldī aydī ay əlig kutī
tapuoq birlə hox boldī kulluk atī

590 atīm kul tapuoqqī ker ornum kapuoq
kilīnqīm kenilik mə kīlkīm tapuoq

591 saŋa kəldim ooqrap uzun yol yorīp
tiləkkə bu kün təgdim arzum kanīp

592 tiləkim bu ol sən məni yərmədin
tapuoqka yakīn tut maŋa ərmədin

* * *

593 əxitti bu sez ker səvindi əlig
tilək təg bululdī sīnadī ərig

585 بېسىقلىق، سىلىقلىق ئاقىل خۇلقى ئول،
ئەقىلسىز كىشىلەر تامام يېلىقى ئول.

586 بۇڭا ئوخشىتىپ ئېيتتى شائىر بۇ بېيت،
ئىشلىق بولسا شاشما، سەۋر بىلەن ئېيت:

587 ئالدىراش قىلما ئىش، سەۋر بىرلە قىل،
ئالدىراپ قىلغان ئىش تاڭنا پۇشمان، بىل.

588 تۇتۇپ ئۆزنى، ئالدىرما، ئىشتا پۈتۈن،
تاپار قۇل سەۋرلە بۇ بەگلىك ئورۇن.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە جاۋابى

589 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي ئېلىگ قۇتى،
بولۇر خىزمەتلە ياخشى قۇللۇق ئېتى.

590 ئېتىم — قۇل، تاپۇغچى[79]، ماكانىم قوۋۇق،
ئادىتىم ئىشلەشتۇر، خۇيۇم — تۇغرۇلۇق.

591 ساڭا كەلدىم ئۆزۈم ئۇزۇن يول بېسىپ،
مۇرادىمغا يەتتىم بۇ كۈن مەن قېنىپ.

592 تىلەگىم شۇ: مېنى يامان كۆرمىسەڭ،
سېلىپ ئىشقا، لېكىن ئۆزۈڭ بەزمىسەڭ.

* * *

593 سۆيۈندى ئېلىگ ئاڭلاپ، ئۇنىڭ بۇ سۆزىن،
ئىشاپ كۆردى ھەم بەك ياقتۇردى ئۆزىن.

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

594 əlig aydï ay toldï kərdüm səni
səvitti bu kərkün bu kilkin məni

595 tapïn əz oqurluq baqïrsaklïkïn
kapuqda asunqïl mana bol yakïn

596 mənindin aqïq bolsu səndin tapuq
tapuq bolsa ətrü aqar kut kapuq

597 bu kündə naru sən kïyïlma tapïn
tapïnsa ətər bəg tapuqqï həkïn

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

598 yər əpti kər ay toldï aydï əlig
yarutsa kezin bərdi dəwlət əlig

B54
599 tapïnmak üqün kəldim əvdin turup
uzun yol yorïdïm sana yüz urup

600 bayat bərsü küq bu tapuq kïlqïka
küdəzsü sanar əz tapuq yazqïka

* * *

601 turup qïktï səvnü kapuqka külə
əgi kənli aqïlïp yarudï yula

602 nəgü tər əxit bu kutun kopmïx ər
kutï birlə arzu tilək bulmïx ər

* * *

603 külə baksa bəglər kixikə kezün
egi kenli tirlür küvənür ezün

604 yaruk tutsa bəglər kixikə yüzi
yarur ər kezi həm yarayur sezi

605 kimi tutsa bəglər eziṇə yakīn
kamuoı nəṇ yakīnlīk kīlur ker bakīn

606 kut ol bəg yakīn bolsa kutka kixi
tiləkin bulur barqa ətlür ixi

* * *

607 tapīndī bu ay toldī anda naru
tapuoıda kīyīlmadī ərtə turu

608 künün turdī turoıak tünün yatoıakīn
tapīndī kīyīksīz baoıīrsaklīkīn

609 əligkə kirü həm qika türqidi
əlig ədgü kezün baka türqidi

610 tapuoı arturu bardī kündə yaṇi
aoıīrladī əlig küninə eṇi

611 tapuoı birlə bəglər aoıīrlar kuluoı
tapuoı siṇsə boldī kiqig ez uluoı

612 tapuoı kīl tapuoı birlə kul bəg bolur
tapuoı siṇməginqə tilək kim bulur

613 əxit əmdi bilgə sezi nə təyür
sezin yaṇzatur sezkə yinqkə ayur

603 كىشىگە كۆلۈپ باقسا بەگلەر كوزى،
دىلى، ئەقلى تىرىلىپ گۈۋىنۇر ئوزى.

604 كىشىگە ئوچۇق بولسا بەگلەر يۈزى،
يورۇيدۇ كوزى ھەم يارايدۇ سوزى.

605 بەگ كىمنى ئوزىگە يېقىن تۇتسا گەر،
كورەرسەن، يېقىنلىق قىلۇر ئوزگىلەر.

606 بەگ بىر بەخت، يېقىن بولسا بەختكە كىشى،
يېتىپ ھەممە مەقسەتكە، پۈتكەي ئىشى.

* * *

607 چۈشۈپ ئىشقا ئايتولدى شۇندىن بۇيان،
سەھەر تۇردى، قايماي ئىشدىن ھامان.

608 قوۋۇقچى، گۈزەتچى بىلەن كۈن ۋە تۈن—
بولۇپ قىلدى خىزمەت ئۇ سادىق پۈتۈن.

609 كىرەتتى، چىقاتتى ئېلىك يېنىغا،
ئېلىگمۇ ئىشەنچلە قارايتتى ئۇڭا.

610 ئۇ خىزمەت ئاشۇردى كۈنىدە يېڭى،
ئېلىگمۇ قەدىرلەپ تۇردى ھەر تېڭى.

611 بېگى قۇلنى خىزمەت بىلە قەدىرلەر،
ئەگەر سىڭسا خىزمەت كىچىكمۇ ئوسەر.

612 خىزمەت قىل، خىزمەت بىلە قۇل بەگ بولۇر،
كىم ئەمگەك سىڭدۇرمەي تىلەككە يېتۇر؟

613 ئىشىت ئەمدى ئالىم سوزىن، نىمە دەر،
بۇ گەپنى ئىنچىكە ئىپادە ئېتەر:

B55

614 təgimsiz tapuɣ birlə tərkə təgir
yaraɣsïz yaransa kər əlkə təgir

615 tapïnɣu kïyïksïz tapuɣ kïlɣuqï
tapuɣ sinsə ətrü tiləkkə təgir

616 bu ay toldï kündə yətürdi tapuɣ
əlig mə aqïɣ birlə aqtï kapuɣ

617 küninə ərü bardï iqrək bolu
kokuz boldï kaɖɣu səvinqi tolu

618 tapuɣka süqindi bu ay toldï kəɖ
əlig mə aqïndï yarï arttï əɖ

A32

619 kamuɣ türlüg ixkə sïnadï əlig
tilək təg tükəl buldï tapnur ərig



614 تىگمىسىز خىزمەت بىرلە تورگە چىقۇر،
يارامسىز نە قىلسا ئىشكتە قالۇر.

615 خىزمەتنى قايىماستىن راست ئىشلەش كېرەك،
قوبۇل بولسا خىزمەت تىلەككە يېتۇر.

616 بۇ ئايتولدى كورسەتتى كۆندە تاپۇغ،
ئېلىگمۇ سېخىلىكلە ئاچتى قوۋۇغ.

617 ئېلىككە ئىپتىلاشتى بۇ كۆڭۈللىرى،
ئېشىپ خۇشلۇقى كەتتى قايغۇ نېرى.

618 بېرىلدى خىزمەتكە بۇ ئايتولدى بەك،
ئېلىگ قىلدى ئېھسان، كوپەيدى يولەك.

619 ئېلىگ ھەممە ئىشتا سىنادى ئۇنى،
كوڭۈلدە كۆتكەندەك بىلدى ئۇنى.



# ئون بەشىنچى باپ

## ئايتولدىنىڭ ئۆزىنىڭ بەخت-سائادەت ئىكەنلىكىنى ئېيتقانلىغى بايانىدا

620 ئېلىك تەنها بىر كۈن ئۆزى ئولتۇرۇپ،
چاقىردى، ئايتولدى كىردى خوش بولۇپ.

621 كىرىپ تۇردى ئايتولدى ئۇدۇلدا تىك،
كەل ئولتۇر، دېدى ئۇنى ئىملەپ ئېلىك.

622 چىقاردى بۇ ئايتولدى بىر توپنى، كور،
ئۇنى قويۇپ ئاستىغا ئولتۇردى، كور.

623 بىلمىدىن سوز ئاچتى ئېلىك قانچىلاپ،
ئېچىپ سوز ئايتولدىمۇ بەردى جاۋاپ.

624 سويۈندى ئېلىك، كور، يورۇتۇپ يۈزىن،
كورۇپ ئايتولدى بۇنى يۇمدى كوزىن.

625 دېمەي ھېچنىمە، كەستى ئېلىك سوزىن،
بۇ ئايتولدى ئولتۇردى ئاچماي كوزىن.

626 ئېلىك باشلىدى سوزنى بىردەم تۇرۇپ،
جاۋاپ بەردى ئايتولدى تەرىن تۇرۇپ.

B56

627 bak̦a kərdi ə̣lig k̦amuoı türlügün
tükəl buldï bilki uk̦uxï əgün

628 səvə bak̦tï ə̣lig avïttï əzin
bu ay toldï tərkin əvürdi yüzin

## Ə̣LIG SƏZI AY TOLDÏK̦A

629 ə̣lig puxtï artuk̦ k̦ararttï mən̦iz
ayur ay ə̣vəklik kixikə ə̣siz

630 yan̦ïldï bu tüxtə mənin̦ bu əzüm
nəgü təg aqayïn kixikə səzüm

631 nəgü tə̣r əxitgil biliklig tilin
ə̣və k̦ïlmïx ixlər əkünqi yïlïn

632 ə̣və k̦ïlmïx ixlər nəqə yig bolur
ə̣və pïxmïx axnï yə̣sə ig bolur

633 ə̣vəklik turur barqa yan̦luk̦ baxï
amulluk̦ turur barqa ə̣d̦gü ixi

634 ə̣vəklik bu ərdi sə̣ni bilmədin
yak̦ïn tuttum əzkə tapïndurmadïn

635 k̦ayu ərsə bəglər tapuoıqï k̦ulïn
tapïnduroıu ətrü aqïnsa yolïn

636 pïxïroıu tapuoıda sïnaoıu kərü
aoıïrlasa ətrü kətürgü ərü

627 ئېلىگ ئاڭا كوز سالدى ئوبدان قاراپ،
تولۇق تاپتى ئەقىل-ھوش، ئىلمىنى سىناپ.

628 خوشال باقتى ئېلىگ ئاۋۇتتى ئۆزىن،
بۇ ئايتولدى بەك تېز ئۆردى يۈزىن.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا ئېيتقانلىرى

629 ئېلىگ كايىپ ئارتۇق، قارايدى يۈزى،
دېدى: ئالدىراڭغۇلۇق يامان ئىش ئۆزى.

630 بۇ نۆۋەت بۇ ئىشتا يېڭىلدىم ئۆزۈم،
نېمىشقا كىشىگە مەن ئاچتىم سۆزۈم.

631 نېمە دەر بىلىملىك، سۆزىن ئاڭلا، بىل،
شېشىپ[80] قىلغان ئىشنىڭ پۇشايمانى يىل.

632 شېشىپ قىلغان ئىشلار ھامان خام قالۇر،
چالا پىشقان ئاشتىن كېسەللىك كېلۇر.

633 ئېرۇر بۇ شاشماقلىق، يېڭىلىش بېشى،
تەمكىنلىك بىلەندۇر ياخشىلىق ئىشى.

634 بولۇپ ئالدىراقسان، سېنى تونۇماي،
تۇتۇپمەن يېقىن، ئىشلىتىپ قارىماي.

635 نېچۈك بولسىمۇ بەگلەر خادىم قۇلىن—
سىلىپ ئىشقا سوڭ، ئاچقاي ئېھسان يولىن.

636 ئاۋال پۇشۇرۇپ ئىشتا، كورسۇن سىناپ،
قەدىرلەپ كوتەرسۇن بۇنىڭغا قاراپ.

## AY TOLDÏ SUALI ƏLIGKƏ

637 bu ay toldï aydï ay əlig kutï
nəgükə puxar ərki toldï otï

638 yazukum nə ərki bilüməz ezüm
ayu bərsü əvrə əxitsü sezüm

639 bar ərsə yazukum kïna ərk saṇa
yok ərsə yüzüṇni karatma maṇa

640 nəgü tər əxitgil ukux mənzətü
kïyas mə'ni birlə aṇar yanzatu

641 tapuqqï yaṇïlsa okïtqu kərək
nəgükə yaṇïlmïx ayïtqu kərək

B57

642 yazukï bar ərsə kïnaqu tutup
yok ərsə miṇ ədgün avïtqu kərək

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

643 yana ok puxup aydï əlig sezi
ayur ay biliksiz kixi munduzï

644 ezüṇkə baka ker kim ərdiṇ maṇa
kayudïn kəlir bu fuzulluk saṇa

645 tapuqluq təsə mən ezüṇ tapqï yok
tusuqluq təsə mən yana asqï yok

646 tapuqsuz aqïrlap aqïndïm səni
orun bərdim ərsə basïndïṇ məni

## ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە سوئالى

637 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي، ئېلىگ قۇتى،
نېمىشقا كايىپ مۇنچە تاشتى ئۇتى؟

638 كۆڭلۈم تىنمىكىن، بىلمىدىم ئۆزۈم،
دىسە ئۆڭى، سوگرە ئىشتىسە سوزۇم.

639 كۆڭلۈم بار بولسا، قىينا، ئەرك ساڭا،
يوق بولسا، يۈزۈڭنى قارايتما ماڭا.

640 نېمە دېيدۇ ئاڭلا، ئەقىل ئوخشۇتۇپ،
قىياس مەنا بىرلە ئۇنى ئۇقتۇرۇپ:

641 خاتا قىلسا خادىم چاقىرتماق كېرەك،
نېمىشقا يېڭىلدى، سورىماق كېرەك.

642 كۆڭلى بار بولسا، تۇتۇپ قىينىسۇن،
يوق بولسا، دىلىنى ئاۋۇتماق كېرەك.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

643 ئېلىگ قىلدى سوزنى تېشىپ ئاچچىغى،
دېدى: سەن بىلمەمسىز، كىشى ئاخمىغى.

644 ئۆزۈڭگە قارايباق، كىم ئەردىڭ ماڭا،
بۇ كۆنتاخلىق كەلدى قەيەردىن ساڭا؟

645 دېسەم خىزمىتىڭ باربۇ، يوق خىزمىتىڭ،
دېسەم تەگدى پايداڭ، يوق مەنپەئىتىڭ.

646 كورمەي خىزمىتىڭنى قەدىرلەپ سېنى،
ئۇرۇن بەردىم ئەرسە، سەن باستىڭ مېنى

C25

647 topik yastadin əmdi olduroquka
nə oldruoq yəri bu ma kenlün uka

A33

648 sana sezlədim mən sezün tinladim
kezün yumdun ərsə ezüm tanladim

649 kəqürdüm yana sezlədim sez sana
nəlük yüz əvürdün ayu bər mana

650 əxitməzmü ərdin begüdin bu sez
yakin bolsa bəgkə küdəzgü kəd ez

651 ayu bərmədimü atan ya anan
ay oqlum bəginkə ezün kilma tən

652 tutuzmadimu ker sana hil baxin
basinma bəginni küdəzgil baxin

653 bu bəglər ot ol otka barma yaqquk
kali bardin ərsə keyürmək anuk

654 usal bolma bəglər keyər ot turur
keyər otka yaksa anar yut turur

655 baka kersə bəglər keyər ot sani
basinsa üzər bax sorar ez kani

656 baka tursa artuk anin korku tur
kali korkmasa sən küqün korkitur

647 قويۇپ توپنى ئولتۇردۇڭ ئۈستىدە سەن،
بۇ توپ ئولتۇرۇر يەرمۇ، ئوبدان چۈشەن.

648 ساڭا سۆزلىدىم ھەم سۆزۈڭ ئاڭلىدىم،
كۆزۈڭ يۇمغىنىڭدا ئۆزۈم تاڭلىدىم[81].

649 كەچۈردۈم، يەنە سۆز سۆزلىدىم ساڭا،
نېچۈن ئۆرىدىڭ يۈز، قېنى ئېيت ماڭا؟

650 ئىشتىمەيمىدىڭ سەن ھېكىمنىڭ سۆزىنى،
يېقىن يەككە بولساڭ، كۆزەتكىن ئۆزۈڭ.

651 ساڭا دېمىگەنمۇ ئاتاڭ يا ئاناڭ،
ئەي ئوغلۇم بېگىڭگە ئۆزۈڭ قىلما تەڭ.

652 نەسىھەت بەرمىدىمۇ ساڭا توپ بېشىڭ،
بېگىڭنى باسما سەن، كۆزەتكىن بېشىڭ.

653 بۇ بەگلەر ئېرۇر ئوت، يېقىن بارما ئەر،
كۆيۈشۈڭ ئېنىقتۇر، بارارسەن ئەگەر.

654 غاپىل بولما، بەگلەر كۆيەر ئوت ئېرۇر،
يېقىنلاشماق ئوتقا پالاكەت بولۇر.

655 دىققەت قىلسا بەگلەر كۆيەر ئوتتەك ئول،
غادايسا ئۈزەر باش، شورار قانىنى ئول.

656 ساڭا باقسا ئارتۇق قورقۇنچ ئىچرە تۇر،
ئەگەر قورقمىساڭ، كۆچ بىلەن قورقىتۇر.

# 16

# AY TOLDĪ ƏLIGKƏ DƏWLƏT ŞIFƏTIN AYUR

B58

657 külə aydī ay toldī uķtī ezüm
ayīttīņ munī sən əxitgil sezüm

658 uķup ķīldīm əmdi bu ixlərni mən
kərək ərdi sən mə munī uķsa sən

659 munu mən mə əmdi saņa kəldüküm
məniņ ķīlkīm ərdi bu kerkittüküm

660 orun bẹrdiņ axnu mən oldurmadīm
orun yoķ maņa sən munī uķ tẹdim

661 topīķ yẹrdə urdum bu sez bərkitü
ezüm yaņzaq̧īnī saņa kerkitü

C26

662 nətəg kim orunsuz topīķ yuvlunur
anī təg mə dəwlət ezüm yolunur

# ئونئالتىنچى باپ

## ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە بەخت-دۆلەتنىڭ سۈپىتى توغرىسىدا ئېيتقانلىرى

657 كۈلۈپ دېدى ئايتولدى: ئۇقتۇم ئۆزۈم،
بۇنى سەن دېدىڭ، ئەمدى ئاڭلا سۆزۈم.

658 بىلىپ قىلغان ئەردىم بۇ ئىشلارنى مەن،
كېرەك ئەردى بىلسەڭ بۇ ئىشلارنى سەن.

659 مانا ئەمدى مېنىڭ ساڭا كەلمىشىم،
ئىدى خۇي ۋە پەيلىمنى كۆرسەتمىشىم.

660 ئورۇن بەردىڭ ئاۋال مەن ئولتۇرمىدىم،
ئورۇن يوق ماڭا، ئۇق دېمەكچى ئىدىم.

661 بۇ توپ يەرگە قويدۇم سۆزۈم بېكىتىپ،
ئۆزۈمنىڭ ئوخشىشىنى ساڭا كۆرسىتىپ.

662 ئىچۈككىم دومۇلار ئۆزىچە بۇ توپ،
بۇ دۆلەتمۇ شۇنداق كېتەر سۇرۇلۇپ.

663 səvə baktïn ərsə kezüm yümdüküm
sana kerkitür mən nəgü ərdüküm

664 bu kün mən mə dəwlət karaqu sanï
mana kim ilinsə tutar mən anï

665 yana sezlədin sən yəmə sezlədim
səvə baktïn ərsə yüzüm kizlədim

666 ezüm kerkitür ez kïlïnqïn sana
ayur kilkim ərsəl inanma mana

667 nəgü tər əxit əmdi türkqə məsəl
baxïnda kəqürmix bu kekqin sakal

668 küvənmə ezün kutka kutluq kixi
inanma ezün kutka atlïq kixi

669 akar suv yorïk til bu kut turmadï
azun təzginürlər yorïp tïnmadï

B59

670 inanqsïz turur kut wəfasïz yayïq
yorïrda uqar tərk adakï tayïq

## ƏLIG SUALI AY TOLDİKA

671 əlig aydï uktum aqïldï sezün
yazuk 'użri koldun kutuldï ezün

672 mana ayqïl əmdi nə ol ərdəmin
bədük sezlədi sez bu ektəm tilin

## AY TOLDİ JƏWABİ ƏLIGKƏ

673 bu ay toldi aydi kər ərdəm eküx
mənindin təgir təgsə ərkə ülüx

674 kilinqim oņay kərsə yaxim kiqig
kamuq bəg bədükkə mənindin kəqik

675 yüzüm kərki kərklüg nə kilkim sılig
tiləmix tiləkkə yətürdüm əlig

676 ezüm kayda bolsa kamuq arzular
mənin birlə yügrür maņa ez ular

677 ərəz məndə əmgək mənindin təzər
səvinq məndə sakinq maņa yol azar

678 maņa eznəsə kim ezəlip elür
maņa kim boyun əgsə arzu bulur

C27
679 urayin təgüqi ezi ursukar
basayin təgüqi ezi bassikar

A34
680 muņar mənzətü kəldi əmdi bu sez
muni əxtip uksu biliklig kəd ez

681 bu kut kayda bolsa boyun bər yarax
kali eznəsə kutka kadqun kürəx

682 bu kut kəlsə yalnuk kutadur kəni
tümən arzu birlə talulap yər ax

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

673 دىدى ئەردىمىم كوپ، — بۇ ئايتولدى، كور،
كىشىلەرگە مەندىن نەسىبە تېگكۈر.

674 خۇيۇمدۇر مۇلايىم، يېشىمدۇر كىچىك،
پۈتۈن بەگ، بۈيۈككە ئېرۈرمەن كېچىك.

675 يۈزۈم كوركەم مېنىڭ، مۇلايىم خۇيۇم،
تىلەگەن تىلەكلەرگە يەتتى قولۇم.

676 ئۇزۇم قايدا بولسام، پۈتۈن ئارزۇلار —
يۈرەر مەن بىلەن ھەم ماڭا باغلىنار.

677 ھوزۇر مەندە، مېھنەت مېنىڭدىن قاچار،
سويۈنچ مەندە، قايغۇ مەندە يول ئازار.

678 ماڭا كىم غادايسا يوقالۇر، ئولۇر،
كىم ئەگسە بويۇن، ئۇ، ئۇمىدىن تاپۇر.

679 ئۇرايمەن دىگۈچى ئۇزى ئۇرىلۇر،
باسايمەن دىگۈچى ئۇزى بېسىلۇر.

680 بۇ سوز كەلدى ئەمدى بۇڭا ئوخشىشىپ،
بىلىملىك چۈشەنسۇن بۇنى ئىشتىپ؛

681 بۇ بەخت قايدا بولسا بويۇن ئەگ، ياراش،
قېرىشالىق ئۇنىڭلە قاتار غەمدە باش.

682 بۇ بەخت كەلسە ئىنسان كونى قۇتلىنىپ،
تۇمەن مىڭ تىلەككە يېتىپ، يەيدۇ ئاش.

## ƏLIG SUALI AY TOLDÏKA

683 əlig aydï uktum bu ərdəmlərin
münün barmu ayqïl biləyin sənin

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

684 bu ay toldï aydï mana yas kïlur
münüm yok wəlikin kixilər ayur

B60

685 münüm bu məni yalnuk ərsəl təyü
ayïqlap yorïrlar kixikə ayu

686 mün ərməz mana kər bu ərsəllikim
yanï nən talular ma əzkə bəkim

687 kamuq əski nənlər ərinqig bolur
ərinqig yüki kər yərinqig bolur

688 yanï nən bolurda bu əski nərək
talu nən bolurda yavuz nə kərək

689 yanïda bolur kərsə barqa tatïq
tatïqnï tiləp ər kər əmgər katïq

690 yayïq təp səkərlər bu kilkim üqün
mana mün ururlar bu atïm üqün

A38

691 munar mənzətü aydï alp ər aquk
anin mə'nisi kər bu səzkə tanuk

692 tərümix nən ərsə yokalqu turur
tərütügli halïk nə kolsa kïlur

693 tiriglik tədükün bu yəl təg keqər
kaqar tutsa bolmaz anï kim bulur

694 küvənmə bu kutka kəlir həm barïr
ïnanma bu dəwlət bərür həm alïr

C28

695 yayïoq ərməz ərsə bu dəwlət ezi
nə ədgü nən ərdi bu kut ay kozï

696 kəlip barmaz ərsə bu dəwlət yana
tünərməgəy ərdi yarumïx künə

## ƏLIG SUALI AY TOLDÏKA

697 əlig aydï uktum bu ərsəllikin
ərip kətgü yərdə bolurmu bəkin

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

698 bu ay toldï aydï mənin bu ezüm
kəyik təg turur kïlkï kəstim sezüm

699 məni tərk bulumaz tiləgli səvə
kalï bulsa tutmaz kïlur tərk yava

A39 B61

700 məni buldaqï ər tutup bəkləsə
kaqumaz mən andïn sez aydïm kəsə

## ƏLIG SUALI AY TOLDÏKA

701 əlig aydï ayoqïl bu bərkin kayu
nəgü təg kixən ol səni bərkləgü

693 تىرىكلىك دېگەن ئۇ شامالدەك كېتەر،
قاچار، تۇتسا تۇرماس، ئاڭا كىم يېتەر؟

694 كۆۋەنمە بەختكە، كېلەر ھەم كېتەر،
ئىشەنمە، بۇ دۆلەت ئالار ھەم بېرەر.

695 تۇراقسىز ئەمەس بولسا دۆلەت ئۆزى،
نە ياخشى ئىدى بۇ بەخت ئەي قوزى[82].

696 كېلىپ كەتمەس ئولسا بۇ دۆلەت يانا،
يورۇق كۈن قارايماس ئىدى، كور، مانا.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

697 ئېلىگ دېدى: بىلدىم تۇراقسىزلىغىڭ،
بولۇرمۇ كېتىپ يەنە كەلمەكلىگىڭ؟

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

698 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: مېنىڭ بۇ ئۆزۈم—
قىلىغىم كېيىكتەك، قىلاي بەس سوزۇم.

699 سويۇپ ئىستىگەن تېز تاپالماس مېنى،
قاچۇرسا ئەگەر، تېز تۇتالماس مېنى.

700 مېنى تۇتسا چىڭ گەر كىشلەر تېپىپ،
سوزۇم شۇكى، كەتمەيمەن ئۇندىن قېچىپ.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

701 دېدى خان: نەدۇر سېنى باغلاش يولى،
كېرەك نە كىشەن سېنى چىڭ تۇتقىلى؟

## AY TOLDİ JƏWABİ ƏLIGKƏ

702 bu ay toldi aydi maṇa bərk kixən
bu bir ḳaq nəṇ ol kər bərəyin nixan

703 məni buloquqi ḳilḳi alqaḳ kərək
kəṇül ḳodḳi til sezdə yumxaḳ kərək

704 ezini küḍəzsə ayi ərtməsə
yavuz yuṇqioq ixkə aykin turmasa

705 təṇi birlə tutsa tərilmix nəṇin
yorïḳ tüzsə ḳilḳi ḳilinqi yaṇin

706 ezində uluoqḳa tapuoq ḳilsa ez
ezində kiqigkə süqig tutsa sez

707 kixig satoqamasa küvəzlik bilə
basïtmasa ezdə kiqigkə külə

708 yavaliḳ bilə borḳa bax soḳmasa
yavaliḳḳa boxlaoq nəṇin saqmasa

709 oyunḳa ḳatilmasa əlgin tilin
ḳenilik ezə tutsa ḳilḳi yaṇin

710 yayioq ḳut kixəni bu nəṇlər turur
bu yaṇlioq basa ḳutni ḳaqmaz ḳalur

711 bu sezkə tanuḳi bu xa'ir sezi
bu xa'ir sezi sezkə ḳatti tuzi

C29
712 kəyik sani dəwlət kixikə təzik
ḳali kəlsə bəklə tuxa həm tizig

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

702 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ماڭا چىلىق كىشەن ـــ
ئېرۇر قانچە نەرسە، بېرەيمەن نىشان:

703 تاۋازۇلۇق ئولسۇن مېنى تاپقۇچى،
كىچىك پېيىل ھەم سوزنى يۇمشاق قىلغۇچى.

704 ئوزىنى تۇتسا ئۇ ئاشماي ھەددىدىن،
يامان ـ ئەسكى ئىشلارغا بارماي يېقىن.

705 يىغىلغان مېلىنى بۇزۇپ چاچمىسا،
تۇزەپ خۇلقىنى ئۇ، پەيلىن بۇزمىسا.

706 ئوزىدىن ئۇلۇققا خىزمەت قىلسا تۇز،
ئوزىدىن كىچىككە چۇچۇك قىلسا سوز.

707 كىشىنى كىبىر بىرلە رەنجىتمىسە،
كىچىكلەر كۇلۇپ ھەم بوزەك ئەتمىسە.

708 بىكاردىن ھاراققا بېشىن تىقمىسا،
بىكاردىن ـ بىكارغا مېلىن چاچمىسا.

709 ئويۇنغا بەرمىسە تىلۇ ـ قولىنى،
دۇرۇس قىلسا دائىم خۇيى ـ پەيلىنى.

710 تۇراقسىز بەختكە شۇلاردۇر كىشەن،
بۇشۇ خىلدا باغلانسا، قاچماس، چۇشەن.

711 بۇ سوزنىڭ كۇۋاسى شائىرنىڭ سوزى،
شائىرنىڭ سوزىدۇر بۇ سوزنىڭ تۇزى:

712 سائادەت كىشىگە ھۇركەك كىيىكتەك،
ئەگەر كەلسە ساقلا چۇشەپ تېز ۋە بەك.

723 nəgü tər əxitgil sinamix kari
sinamix karilar səzi səz kuri

724 kəlir kut tuta bilməsə sən barir
bərür nən yəyü bilməsə sən alir

725 yayiq kutni bulsa ədi bəkrü tut
kali bəkləməsə yana bardi püt

726 kutadmix kixi kər sakinmix kərək
kamuq tənsiz ixtin yiramix kərək

727 ariq bolsa əzi yorisa kəni
munin baqi mundaq bilingü muni

## ƏLIG SUALI AY TOLDIKA

C30
728 əlig aydi uktum münün ərdəmin
bu ay toldi atin nə ol bu sənin

729 nəgü ol munin mə'nisi ay mana
biləyin ukayin pütəyin sana

## AY TOLDI JƏWABI ƏLIGKƏ

A40
730 bu ay toldi aydi mənin atimi
bəgü mənzətür ayka bu kilkimi

B63
731 bu ay toqsa axnu ədi az toqar
küninə bədüyür yokaru aqar

732 tolun balsa tolsa azunka yarur
azun həlki andin yarukluk bulur

723 نېمە دەر ئىشىت، كۆپنى كۆرگەن قېرى،
قېرىلار سۆزىدۇر ئۇ سۆز گۆھىرى:

724 كېلۇر بەخت، تۇتۇشنى بىلمىسەڭ، كېتۇر،
بېرۇر مال، يېيىشنى بىلمىسەڭ، ئالۇر.

725 تۇراقسىز بەختنى تاپساڭ مەھكەم تۇت،
تۇتمىساڭ ئەگەر چىڭ، كېتەر يەنە، پۇت.

726 بەختلىنىڭ كىشى ئۆزىنى ساقلاش كېرەك،
پۈتۈن ئەسكى ئىشتىن يىراقلاش كېرەك.

727 ئۆزى پاكىزە، توغرا بولسا ئىشى،
بەختنىڭ باغى[83] شۇدۇر، بىلسە كىشى.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

728 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم قۇسۇر ئەردەمىڭ،
بۇ ئايتولدى ئىسمىڭ نەدىمەك سېنىڭ؟

729 نىمەدۇر مەنىسى بۇنىڭ، ئېيت ماڭا،
بىلەي مەن، ئۇقاي ھەم پۈتەي مەن ساڭا.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

730 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: مېنىڭ بۇ ئېتىم،
خۇيۇم ئوخشىتىپ ئايغا قويمىش ھېكىم.

731 ئاي ئاۋال تولامۇ كىچىك تۇغۇلۇر،
كۈندىن-كۈن چوڭىيىپ يۇقۇرى چىقۇر.

732 تولۇن بولسا تولۇپ، جاھان يورۇتار،
جاھان خەلقى ئۇندىن يورۇقلۇق ئالار.

733 tükəl bolsa kər ay bu aoısa ədiz
yana ərlü türqir kətər kərk məniz

734 yarukluki əksür yana yok bolur
toqar kəqə azin yana ok tolur

735 mənin bu ezüm mə bu yanlīoı turur
ara bar bolur ma ara yok bolur

736 nəqa yunoīoı ezkə yüz ursa ezüm
baru kerki artar kəsər mən sezüm

737 bayuşa bədüsə yadīlsa qavī
kətər mən anindīn kətər yüz suvī

738 yana saqlur andīn tərilmix nəni
seki təg bolur yandru kilki yani

739 munar mənzətü kəldi xa'ir sezi
bu xa'ir sezi ol biliksiz kezi

740 kəlir kut kixikə atī qavlanur
yani ay təg artar yarukī tolur

741 yayīoı təlvə dəwlət kenül bamaoīl
tolun təg bu dəwlət yana ərilür

742 takī bir bu mə'ni ayayīn sana
əxitgil anī sən munu püt mana

743 bu ay ornī boldī əvi münkəlib
orunsuz bolur münkəlib nən kilip

C31

744 bu ay burqī sərtan bu əv əvrilür
əvi əvrilür həm ezi qəvrilür

733 تولۇپ ئاي ئىگىزگە ئۆرلىگەچ، كېيىن—
كېمىپ ئاستا، كوركى كېتەر يۈزىدىن.

734 يورۇغى ئاز-ئازدىن يەنە يوقىلۇر،
تۇغۇلۇپ كىچىك ئۇ، قايتىدىن تولۇر.

735 مېنىڭ بۇ ئۆزۈممۇ شۇنداق ئىرۇرمەن،
بەزى بار، بەزىدە يوقاپ كېتۇرمەن.

736 ھەرقانچە ئاجىزغا قاراتسام يۈزۈم،
ئاشار كوركى ئۇنىڭ، قىلاي بەس سوزۇم.[84]

737 بېيىسا، چوڭايسا، ئاشسا شوھرىتى،
كېتەرمەن ئۇنىڭدىن تۈگەر ھورمىتى.

738 ئۇ يىغقان جىمى مال چېچىلىپ كېتەر،
ئۆزىمۇ بۇرۇنقى ھالىغا چۈشەر.

739 بۇڭا ئوخشۇشۇپ كەلدى شائىر سوزى،
بۇ شائىر سوزىدۇر بىلىمسىز كوزى:

740 بەخىت كەلسە ئەرگە، ئېتى يېيىلۇر،
يېڭى ئايدەك ئېشىپ يورۇغى تولۇر.

741 تۇراقسىز تەلۈيدۇر بەخىت، بەرمە دىل،
بۇ دەۋلەت تولۇنئاي كەبى كېمىيۇر.

742 يەنە بىر مەنىنى مەن ئېيتاي ساڭا،
بۇنى سەن ئاڭلىغىن، ئىشەنگىن ماڭا:

743 بۇ ئاينىڭ ئۆيى ھەم ئورنى يۆتكەلىپ[85]،
يۆتكەلىپ قالۇر ئۆيسىز ئاخىر بېرىپ.

744 بۇ ئاي بۇرجى سەرتان، بۇ بۇرج ئۆزگىرۇر،
ئۆيى ئۆزگىرۇر ھەم ئۆزى چورگىلۇر.

745 ķayu əvkə kirsə bu ay tərk qīķar
qīķari üqün tərk yatarīn yīķar

B64

746 mənin mə ezüm kər aņar okxadī
ara kīlkīm ildi ara yokladī

747 kəlir mən barir mən yorir mən burun
azunuq kəzər mən maņa yok orun

748 bu mə'ni üqün atīm ay toldī təp
atadī biliklig sezin yinqkə yip

749 munu mən mə dəwlət münüm ərdəmim
ayu bərdim əmdi igim həm əmim

750 aqa sezlədim sez maņa əmdi püt
īdayīn təsə īd ķalī tutsa tut

## ƏLIG JƏWABĪ AY TOLDĪĶA

751 əlig aydī barqa əxittim sezün
yaruttī sezün həm yaradī ezün

752 tilər ərdim əmdi səni təg kixī
bayat bərdi arzu ay ərdə baxī

753 bayat kimkə bərsə tilək arzusī
anīn xükri boldī yanut kīloqusī

754 bu kündə naru bu ezüm tīnmadīn
munīn xükri kīloqu kərək ərmədin

755 nəgü tər əxit əmdi bilgə tətik
ezi bardī koḍtī bizinə bitik

745 قايۇ ئويگە كىرسە بۇ ئاي تېز چىقار،
چىقىشقا ئالدىراپ ئويىن تېز بۇزار.

746 ئۆزۈممۇ ئاڭا ئوخشىشۇرمەن، قارا،
گەھى مەن ئىگىزدە، توۋەندە ئارا.

747 كېلۇرمەن، كېتەرمەن، يۇرۇرمەن بۇرۇن،
كېزەرمەن جاھاننى ماڭا يوق ئورۇن.

748 شۇ مەنا ئۈچۈن ئاتىم ئايتولدى دەپ،
ئاتادى بىلىملىك سوزىن ئىنچىكلەپ.

749 مانا مەنىمۇ دەۋلەت، پەزلىم، قۇسۇرۇم،
كېسەلىم، داۋايىمنى ئېيتتىم ئوزۇم.

750 ئۇچۇق ئېيتتىم سوزۇم، ماڭا ئەمدى يۇت،
قاچۇرساڭ قاچۇر، گەر توتاي دىسەڭ تۇت.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

751 ئېلىگ ئېيتتى: بارچە ئىشىتتىم سوزۇڭ،
يورۇتتى سوزۇڭ ھەم ياراتىڭ ئوزۇڭ.

752 تىلەر ئەردىم ئەمدى سېنىڭدەك كىشى،
خۇدا بەردى ئارزۇ، ئەي، ئەرلەر بېشى.

753 خۇدا كىمگە بەرسە تىلەك-ئارزۇنى،
كېرەكتۇر جاۋابەن دىمەك شۇكرىنى.

754 بۇ كۈندىن كېيىن مەن ئوزۇم تىنمايىن،
زېرىكمەي ئۇنىڭكىم شۇكرىن ئېيتايىن.

755 نىمە دەر ئىشىت ئەمدى ئالىم تىتىك،
ئوزى كەتتى، قويدى ئۇ بىزگە بىتىك:

756 xükür ķïl əy ni'mət iḍisi unur
xükür ķïlsa ni'mət bayat arturur

757 bu ni'mət iḍisi unïtur ezin
munïņ xükri ķïlsa əvürməz yüzin

C32
758 az əḍgükə artuķ eküx xükri ķïl
eküx bolsa ni'mət anïņ ķədri bil

759 xükür ķïlsa ni'mət biri on bolur
biri on bolup kər əvi nəņ tolur

* * *

760 əlig bərdi alķïx kər ay toldïķa
ayur tünlə kündüz maņa tur baķa

B65
761 təlim nəņ tavar bərdi egdi eküx
aǫïrladï bərdi kər altun kümüx

A41
762 aņar sezlədi sezni barqa əlig
anïņdïn tilədi ķamuǫ eg bilik

763 kər ay toldï ma bu aǫïrlïķ bulup
tapïndï pütün qïn baǫïrsaķ bolup

764 bir anqa yorïdï sïnadï əlig
ķamuǫdïn tükəl boldï bulmïx ərig

756 ئەي نېمەت ئىگىسى سەن قىلغىن شۈكۈر،
شۈكۈر قىلسا نېمەتنى ھەق ئارتتۇرۇر.

757 بۇ نېمەت ئىگىسى ئۇنتۇر ئۇزىن،
شۈكۈر قىلسا نېمەت ئۈرىمەس يۈزىن.

758 كىچىك ياخشىلىققا تولا شۈكۈر قىل،
تولا بولسا نېمەت، ئۇنىڭ قەدرىن بىل.

759 شۈكۈر قىلسا، نېمەت بىرى ئون بولۇر،
بىرى ئون بولۇپ ھەم ئۆيى مالغا تولۇر.

* * *

760 كور، ئايتولدىنى ئېلىگ ئالقىشلىدى،
ماڭا قارىغىن كىچە-كۈندۈز، دېدى.

761 تولا مال-تاۋار بەردى ماختاپ ئۇنى
ھەم ئالتۇن-كۈمۈش بەردى، قەدىرلەپ ئۇنى.

762 ئاڭا ئېيتتى ھەممە سوزىنى ئېلىگ،
ئۇنىڭدىن سورادى ئەقىل ھەم بىلىك.

763 بۇ ئايتولدى بۇ قەدىر-ھۆرمەتنى كورۇپ،
خىزمەت قىلدى ئۇ چىن كويۇمچان بولۇپ.

764 ئېلىگ بىرنەچچە ۋاق سىناپ كوردى ئۇ،
تېپىلغان كىشىنى كامىل تاپتى ئۇ.

17

# KÜN TOĢDÏ ƏLIG AY TOLDÏKA 'ƏDIL ŞIFƏTIN AYUR

765 əlig bir kün oldurup ɵzi yalnuzun
əvin kïldï hali ərikti ɵzün.

766 okïdï kɵr ay toldïka kïldï yol
bu ay toldï kirdi kavuxturdï kol

767 əlig ɵtrü turdï adakïn ɵrü
əlig sɵzləmədi bir anqa turu

768 bakïp kɵrdi əlig kɵzin imlədi
ixarət bilə kəlgil oldur tədi

769 bu ay toldï oldurdï akru amul
kɵzin yərkə tikti yaruttï kɵnül

770 əligkə baka kɵrdi yaxru kɵzin
kaxï kɵzi tügmix aqïtmïx yüzin

771 kümüx kürsi urmïx ɵzə oldurur
bu kürsi adakï üq adrï turur

# ئونتىنچى باپ

## كۈنتۇغدى ئېلىكنىڭ ئايتولدىغا ئادالەت سۈپەتلىرى ھەققىدە ئېيتقانلىرى

765 ئېلىگ ئولتۇرۇپ يالغۇز بىر كۈنى،
زېرىكتى ۋە قىلدى خالى ئۆيىنى.

766 بۇ ئايتولدىنى قىچقىرىپ بەردى يول،
بۇ ئايتولدى كىردى، قوۋۇشتۇردى قول.

767 ئۇ تۇردى ئېلىگنىڭ ئۇدۇلىدا تىك،
ئولتۇردى سوزلىمەي بىر مەھەل ئېلىگ.

768 قاراپ بىردەم ئېلىگ، كوزىنى ئىملىدى،
ئىشارەت بىلە كەلگىن، ئولتۇر، دېدى.

769 بۇ ئايتولدى ئولتۇردى تىپ-تىنچ، كېلىپ،
يورۇپ كوڭلى، كوزىنى يەرگە تىكىپ.

770 ئېلىككە يۈكۈرتتى يوشۇرۇنچە كوز،
تۈرۈلگەن قاش-قاپاق، پۈرۈشتۈرمە يۈز.

771 كۈمۈش كۈرسى ئۈستىدە جىم ئولتۇرۇر،
بۇ كۈرسىلىق پۇتى ئۈچ، چېتىقسىز تۇرۇر.

772 bədük bir piqəkig əligdə tutar
solïndïn uraoqun onïndïn xəkər

C33
773 ani kərdi ərsə bu ay toldï qïn
katïoq korktï əzkə kodï aldï tïn

## ƏLIG SUALÏ AY TOLDÏKA

B66
774 bir anqa turup bax kətürdi əlig
bu ay toldïka aydï təprət tilig

775 nəlük sezləməz sən aoqïn təg bolup
məni munda yalnuz bu yanlïoq bulup

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

776 bu ay təldi aydï ay əlig kutï
mənin sezləgükə əzüm yok xatï

777 adïnsïoq kerür mən bu kün kïlk ətik
anar əymənür mən ay bilgə tətik

778 karaka bilik bərdi bilki aquk
puxar ədtə bəglərkə bärma yaoquk

779 takï yakxï aymïx biliklig bəgü
puxar ədtə bəglər bolur ot aoqu

780 kaiï bolsa bəglər puxup əvkəlig
yakïn turma anda ay kïlkï silig

781 puxar bolsa bəglər kəlip əvkəsi
yïrak turoqïl anda təgürgəy yasï

772 قولىدا تۇتتۇشلۇق يوغان بىر پىچاق،
شىكەر ئوگدا، سولدا ئۇرامۇن[86] بىراق.

773 كورۇپ قورقتى ئايتولدى، ئاشتى غېمى،
ئۇنى باستى تىترەك، كېسىلدى دېمى.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

774 ئېلىگ باش كوتەردى بىر ئازدىن كېيىن،
دېدى ئايتولدىغا: قېنى سوزلىگىن.

775 نىچۈك سوزلىمەيسەن گاچادەك بولۇپ،
مېنى مۇندا يالغۇز بۇ ياغلىغ كورۇپ؟

## ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە جاۋابى

776 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي ساھىپقىران،
سوزلەشكە مادار يوق مەندە بۇ زامان.

777 كورەرمەن بۇ كۈن سەندە يات ھال ئوزۇم،
ئەيمەندىم ئەي ئاقىل، شۇڭا يوق سوزۇم.

778 بىر ئالىم خەلققە بېرىپ بىر ساۋاق،
دەپتۇ بەگ غەزەپلىك چاغدا بول يىراق.

779 بىلىملىك بىر دانا خوپ ئېيتمىش تېخى،
بولۇر بەگ زەھەر، ئوت ـ غەزەپلىك چېغى.

780 غەزەپتە قىزىشسا ئەگەر ھوكۇمدار،
ئۇنىڭغا سەن يېقىن بارما، ئەي ھوشيار.

781 غەزەپكە كېلىپ بەگ كايىغان زامان،
يىراق تۇر ئۇنىڭدىن، تېگۇر كوپ زىيان.

782 munar mənzətü kəldi əmdi bu sez
kenülkə alinqil küdəzgil kəd ez

783 puxar edtə bəglərkə batma yaquk
kali bardin ərsə uquzluk anuk

784 kər arslanka okxar bu bəglər ezi
puxursa kəsər bax ay bilki yaruk

## ƏLIG SUALI AY TOLDİKA

785 əlig aydi kəldür mana ay sezün
nəgüni tanirkadi əmdi ezün

## AY TOLDİ JƏWABİ ƏLIGKƏ

786 bu ay toldi aydi tanim bu mənin
kümüx kürsi ornun nə ol bu sənin

787 bu oldruqı nə kürsi yəri ol sana
bu mə'ni ukayin ayu bər mana

788 ikinqi əligdə nə ol bu piqək
muni ma ezüm yətrü bilgü kərək

A42 B67 C34

789 üqünqi onundin nəgü ol xəkər
solindin uraqun nə ol bu sanar

790 baka kərdüm ərsə ezün evkəlig
muni kərdüm ərsə yitürdüm bilik

791 bu yanliq kərüp bu ezüm əymənip
etüg etnüməz mən tilimni yazip

# ئون سەككىزىنچى باپ

## كۈنتۇغدى ئىلىگنىڭ ئايتولدىغا ئادالەتنىڭ سۈپىتىنى قانداق قىلغىنىنى ئېيتقانلىغى بايانىدا

792 ئىلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم سوزۇڭ بىر-بىرلەپ،
ئاچايمەن سوزۇمنى ساڭا شەرھىلەپ.

793 قىچقىردىم سېنى مەن ئەڭ ئاۋالقى كۈن،
قەدىرلەپ شۇ كۈن ھەم بەردىم مەن ئورۇن.

794 ئەجەپ تاڭسۇق ئىشلار ماڭا كورسىتىپ،
كايىتتىڭ مېنى سەن، ئوزۇڭ بەك تورۇپ.

795 كورۇپ قەھرىلەنسەم، رەنجىتتىڭ ئوزۇڭ،
چىداپ تۇرسام يەنە تۇرۇلدى يوزۇڭ.

796 دېدىڭ سەن ماڭا: مەن بەخت، بىل مېنى،
ئۇقتۇراي دەپ قىلدىم، سەن ئۇققىن بۇنى.

797 نىمە قىلغىنىڭنى سەن ئايرىم يېشىپ—
دېدىڭ ماڭا، مەنمۇ چۈشەندىم يېتىپ.

798 kəqürdüm mən anda sənin 'użrüni
aoirladim etrü ol ərdəm təni

799 bu kün mə mənin bu ezüm kilklarin
sana kerkitür barqa ərdəmlərin

800 munu mən mə kergil kenilik terü
terü kilklari bu baka tur kerü

801 bu kürsi ezələ ez oldurduki
adaki üq ol ker ay kenlüm toki

B68

802 kamuoı üq adaklioı əmitməz bolur
üqəgü turur tüz kamitmaz bolur

803 kali üq adakta əmitsə biri
ikisi kamitar uqar ol əri

C35

804 kamuoı üq adaklioı keni tüz turur
kali bolsa tert ker bir əgri bolur

805 kayu nən tüz ərsə kamuoi uz ol
kamuoı uz kerü barsa kilki tüz ol

806 kayu nən əmitsə ker əgri bolur
kamuoı əgirilər əsiz uroi bulur

807 kayu tüz əmitsə turumaz tüxər
kayu nən keni bolsa tüxməz sərər

808 mənin kilkim ol ker əmitməz keni
keni əgri bolsa kenilik küni

809 kenilik ezələ kəsər mən ixig
adirmaz mən bəgsig ya kulsioı kixig

798 كەچۈردۈم ئالتۇ چاغدا تۆزرۈڭنى مەن،
قەدىرلەپ بۇ پەزلىڭنى ھۆرمەت بىلەن.

799 بۈگۈن كۆرسىتەي مەنمۇ ئەمدى ساڭا —
قىلىق، ئەردەمىمنى، قاراپ تۇر ماڭا.

800 ئادالەت ۋە قانۇن ئۆزۈم مەن، قارا،
قانۇننىڭ ۋەسپىنى بۇلاردىن سورا؛

801 بۇنىڭ مەن ئولتۇرغان بۇ كۆرسىگە باق،
ئەي كۆڭلۈم توقى، بار ئۇندا ئۈچ ئاياق.

802 پۈتۈن ئۈچ ئاياقلىق قىڭغايماس بولۇر،
تۇرۇر ئۈچ پۇتى تۈز ھەم قايماس بولۇر.

803 قىڭغايسا بىرى ئۈچ ئاياقنىڭ ئەگەر،
قايار ئىككىسى، ئولتۇرۇچى چۈشەر.

804 پۈتۈن ئۈچ ئاياقلىق توغرا، تۈز تۇرۇر،
ئەگەر بولسا توت، كور، بىر ئەگرى بولۇر.

805 نىمكى تۈز ئولسا، پۈتۈن ئۈز بولۇر،
نىمكى ئۈز ئولسا، دىمەك تۈز بولۇر.

806 نىمكى ئېگىلسە، ئۇ ئەگرى بولۇر،
پۈتۈن ئەگرى، يامانلىق ئۆرۈغى بولۇر.

807 قايسى تۈز ئېگىلسە، تۇرماس، يىقىلار،
نىمكى تۈز ئولسا، يىقىلماي تۇرار.

808 مېنىڭ ھەم قىلىقىم ئېگىلمەس تېرۇر،
ئېگىلسە دۇرۇسلۇق، قىيامەت بولۇر.

809 قىلۇرمەن ئادالەت بىلەن ھەل ئىشىن،
ئايرىماسمەن بەگ ۋە قۇل دەپ ھېچ كىشىن.

810 بۇ خەنجەر ـ پىچاقكىم، قولۇمدا تۇرۇر،
پىچار ھەم كېسەر بىر قورال، ئەي غەيۇر

811 پىچاقتەك كېسەرمەن، پىچىپ ئىشىنى،
ساقلاتماي دەۋاغا كەلگەن كىشىنى.

812 شىكەر شۇكى، بىركىم زۇلۇم يەتتى دەپ—
ئىشىكىمگە كەلسە ئادالەت تىلەپ،

813 شىكەردەك لەززەتلە يانۇر ئۇ كىشى،
سويۈنۈپ ئىچىلۇر يۈزى ھەم قېشى.

814 بۇ تۇرغان ئۇراغۇن شۇنداقلار ئىچەر،
كى زورلۇق ئىشلىتىپ، ئەدىلدىن كېچەر.

815 تۇتۇشۇپ ماڭا كەلسە قىلسام ھوكۇم،
ئۇراغۇن ئىچكەندەك بولۇرلەر چوقۇم.

816 بۇ قاشىم تۇرۇكى، بۇ كوركسىزلىگىم،
زۇلۇم قىلغۇچىغا بۇ يۈزسىزلىگىم.

817 كېرەك ئوغلۇم ئولسۇن، يېقىن تۇققىنىم،
يولۇچى، ئوتكۈنچى، بىرەر قونغىم،

818 ماڭا تەڭ ئىككىسى قانۇن ئالدىدا،
بولەكچە بولماسمەن ھوكۇم ۋاقتىدا.

819 بۇ بەگلىك ئاساسى ئادالەت ئېرۇر،
ئادىل ئولسا بەگلەر، تىرىكلىك بولۇر.

820 بۇنىڭدەك دىدى سوز ئەقىللىق كىشى،
كىم ئاقىل سوزىن تۇتسا تۈزلەر ئىشى:

821 ئادالەت ئۇستىدە بۇ بەگلىك ئۇلى،
بۇ بەگلىك ئاساسى ئادالەت يولى.

822 tərü kïlsa əlkə kəni bolsa bəg
tilək arzu buloąay bu kolsa kalï

## AY TOLDÏ SUALÏ ƏLIGKƏ

823 yana aydï ay toldï əlig kutï
nəlük boldï kün tooądï əlig atï

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

824 əlig aydï bilgə mənin kïlkïmï
kərüp mənzətü urdï bu atïmï

825 künüg kər ərilməz tolu ok turur
yarukluki bir təg talu ok turur

826 mənin mə kïlïnqim anar okxadï
kənilik bilə toldï əksüm ədi

A34

827 ikinqi tooąar kün yarur bu azun
təzü həlkka təgrür yokalmaz əzün

828 mənin mə tərüm bu yokalmaz əzün
kamuoą həlkka bir təg nə kïlkïm səzüm

829 üqünqï bu kün tooąsa yərkə isig
qəqək yazlur anda tümən min tüsig

830 kayu əlkə təgsə mənin bu tərüm
ol əl barqa ətlür tax ərsə korum

831 tooąar kün arïoą ya arïoąsïz təməz
kamuoąka yarukluk bərür əksüməz

822 ھوكۇم قىلسا ئەلگە ئەدىل بىرلە بەگ،
تىلەك-ئارزۇسىغا بولۇر يەتكىلى.

## ئايتولدىنىڭ ئىلىككە سوئالى

823 يەنە ئېيتتى ئايتولدى: ئىلىك قۇتى،
نېچۈن بولدى كۈنتۇغدى ئىلىك ئېتى؟

## ئىلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

824 ئىلىك دېدى: ئالىم بۇ قىلىغىم كۆرۈپ،
قويدى بۇ ئېتىمنى كۈنگە ئوخشۇتۇپ.

825 قارا، كۈن تۇۋالماس-ھەمىشە پۈتۈن،
يورۇغى بىردەكلا ۋە پارلاق تولۇن.

826 مېنىڭمۇ قىلىغىم ئاڭا ئوخشىدى،
ئادالەت بىلەن تولدى، كەم بولمىدى.

827 ئىككىنچى، تۇغار كۈن، يورۇر بۇ جاھان،
ئونىڭدا چاچار نۇر، كېمەيمەس ھامان.

828 مېنىڭمۇ ھوكمۇم شۇ، يوقالماس ئۆزۈم،
پۈتۈن خەلققە بىردەك قىلىغىم سۆزۈم.

829 ئۈچىنچى، ئىنسىدۇ يەر، تۇققاندا كۈن،
چېچەك ئاچىلۇر ئاندا تۈمەن مىڭ تۈسۈن.

830 قايۇ ئەلگە كىرسە، مېنىڭ قانۇنۇم،
ئۇ ئەل تۈزۈلەر بولسا تاش يا قۇرۇم[87].

831 تۇغار كۈن ئېرىغ يا ئېرىغسىز دېمەس،
ئونىڭدا يورۇقلۇق بېرەر كېمەيمەس.

B70

832 mənin̦ mə kïlïnqïm bu ol bəlgülüg
tezükə təgir barqa məndin ülüg

833 yana ma bu kün burjï šabit turur
bu šabit tədüküm tüpi bərk bolur

834 bu kün burjï arslan bu burj təprəməz
əvi təprəməzi üqün artamaz

835 mənin̦ kïlkïmï kər yəmə bir yanïn
ezüm təgxürülməz yarukta en̦ün

## AY TOLDÏ SUALI ƏLIGKƏ

C

836 bu ay toldï aydï ay əlig kutï
axasu azun əl yadïlsu atï

837 mənin̦ mə ezüm bu uzun yol yorïp
san̦a kəldi əmgəp həm artuk arïp

838 bu kïlkin̦ bu ərdəmlərin̦ bar üqün
kesəp kəldim əmdi tapuqka küqün

839 ayu bər man̦a sən nətəg tapnayïn
səvinqin̦ kayu ol anï tutnayïn

840 tapuq bəg tapïsï ezə bolmasa
yaramaz bu tapqï nəqə əmgəsə

841 nəgü tər əxitgil ïla atlïqï
tapuqun bədümix kixi kutluqï

842 tapïnsa tapuqqï bəginə kalï
katïq tutqu bəglər səvinqi yolï

832 مېنىڭمۇ قىلىقىم مۇشۇنداق بولۇش،
مېنىڭدىن جىمىكە تېگەر تەڭ ئۈلۈش.

833 يەنە بۇرجى كۈننىڭ ئۇ سابىت[88] ئېرۇر،
بۇ سابىت دېگەنىم تېگى چىڭ بولۇر.

834 بۇ كۈن بۇرجى ئارسلان، ئۇ تەۋرىمەس،
تەۋرىنەس بولغاچ ئويى ھەم بۇزۇلماس.

835 مېنىڭمۇ قىلىقىم، تۇرقۇمغا قارا،
يورۇغۇم مېنىڭ ئۆزگىرىشسىز بارا.

## ئايتولدىنىڭ ئىلىككە سوئالى

836 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي ساھىپقىران،
يېيىلسۇن ئېتىڭ ھەممە تۇتقىن جاھان.

837 ئۆزۈممۇ بۇ ئۇزۇن يوللارنى بېسىپ،
ساڭا ئەمگىنىپ كەلدىم ئارتۇق ھېرىپ.

838 شۇ خۇلقۇڭ، بۇ ئەردەملىرىڭ بار ئۈچۈن،
ئۈمىد بىرلە خىزمەتكە كەلدىم كۆچۈن[89].

839 دېگىن خىزمىتىڭنى نىچۈك مەن قىلاي،
سۆيۈنچۈڭ سېنىڭ قايسى، شۇنى مەن تۇتاي.

840 خىزمەت بولمىغاندا، بۇ بەگ مەيلىچە،
ئىشى يورىماس ئىشلەسمۇ نىچە.

841 ئىشتىكىن، نىمە دەر ئىلا ئاتلىغى[90]،
ئىش ئىشلەپ چوڭايغان كىشى قۇتلۇغى:

842 خادىم بەگ ئىشىگە باغلازكەن بىلىن،
قاتتىق تۇتقۇلۇق بەگ سۆيۈنچى يولىن.

843 بۇ بەگلەر ئۈمىدىچە قىلغىن تاپۇغ،
رىزا بولسا بەگلەر ئاچار بەخت قوۋۇغ.

844 تاپۇغچى تاپۇغ بىلسە توركە چىقۇر،
تاپۇغ بىلمىسە توردىن پەسكە چۈشۈر.

845 سۆيۈندۈرسە خىزمەتتە بەگنى قۇلى،
ئېچىلار ئۇڭا قەدىر-ھۆرمەت يولى.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

846 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم مەن ئەمدى سۆزۈڭ،
سۆيۈندۈم تىلە، بەك كۆزەتكىن ئۆزۈڭ.

847 مەن ئېيتاي يارامسىز نېمەنى ساڭا،
ئۆزەڭ پاكىزە يۈر، يولۇما ئاڭا.

848 ئۆزۈم خالىماسنىڭ بىرى يالغان ئۇل،
ئۇنىڭدىن كېيىنكى زۇلۇم قىلغان ئۇل.

849 بىرى ئاچكۆز، تاماخور ۋە تويماس ئۆزى،
بىرى ئالدىراڭغۇ، ئۇياتسىز كۆزى.

850 ھەر ئىشتا غەزەپكار، ئاچچىقى يامان،
قول ئەگرى، ھاراققا بېرىلسە ھەر ئان.

851 بۇ ياڭلىغ كىشىلەر يارىماس ماڭا،
بۇنى ئېيتتىم ئەمدى ئۇچۇقلا ساڭا.

852 يارايمەن دېسەڭ سەن ماڭا بەلگۈلۈك،
ئەي نامدار بولاردىن يىراق يۈرگۈلۈك.

853 يولۇرسەن كۈنۈ-كۈن يېقىن سەن ماڭا،
ئاشار قەدىر-ئىھسان مېنىڭدىن ساڭا.

## AY TOLDÏ SUALI ӘLIGKӘ

854 bu ay toldï aydï әxittim munï
taḳï bir sezüm bar ayu bәr anï

855 bu әḏgü ḳayu ol nәtәg ol ezi
nәgü tәg bolur әḏgü ḳïlḳï tezi

## ӘLIG JӘWABÏ AY TOLDÏḲA

B72

856 әlig aydï әḏgü bu ḳïlḳï yanï
tusulur bolur hәlkḳa asoḳï onï

857 tezü hәlkḳa barqa ḳïlur әḏgülük
yana minnәt urmaz kixikә kelük

858 ez asoḳïn tilәmәz kixikә asïoḳ
bәrür ol asïoḳdïn bu ḳolmaz yanïoḳ

## AY TOLDÏ SUALI ӘLIGKӘ

859 yana aydï ay toldï uktum bu sez
taḳï bir tilәkimni aytur bu ez

860 maṇa ay kenilik ḳayu ol keni
anïṇ birlә yalṇuḳ yarutsa küni

861 ḳayunï ayurlar kenilik yolï
nәgü tәg bolur bu kenilik ulï

## ئايتولدىنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

854 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئىشىتتىم بۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار يېشىپ بەر ئۇنى.

855 نەدۇر ھەم نەخىلدا ئېرۇر ياخشىلىق،
نېچۈكتۇر ئۇنىڭدا تەبىئەت ــ قىلىق؟

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

856 ئۆگدۈلمىش ئېيتتى: ياخشىلىق سۈپىتى شۇدۇر،
كى خەلققە ئۇنىڭدىن پايدىلار يېتۇر.

857 قىلۇر ياخشىلىق ئۇ پۈتۈن ئۆلگىگە،
يەنە مىننەت ئۇرماس كىشى يۈزىگە.

858 تىلەر نەپ ئۇ ئەلگە ئۆز نەپسىن دىمەس،
يەتكۈزگەن نەپىنچۈن بەدەل كۈزلىمەس.

## ئايتولدىنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

859 يەنە ئېيتتى ئايتولدى: ئۇقتۇم بۇنى،
تېخى بىر تىلەك باركى، ئېيتاي ئۇنى.

860 ماڭا ئېيت، دۇرۇسلۇق نېچۈك نەرسىدۇر،
ئۇنىڭدىن كىشى كۇنى قانداق يورۇر؟

861 قايۇ نەرسىنى دەر دۇرۇسلۇق يولى،
نىمەدەك بولۇر بۇ دۇرۇسلۇق ئۇلى؟

## ӘLIG JӘWABİ AY TOLDİKA

862 əlig aydi kergil keni ər ezi
tili kenli birlə birikər sezi

863 taxi təg iqi ol iqi təg taxi
bu yanliq bolur ol keni qin kixi

864 kenülin qikarsa ayada urup
yorisa uyadmasa yalnuk kerüp

B73
865 kenilik kərək ərkə kopsa kutun
kenilik ati ol kixilik pütün

866 kiz ərməz bu yalnuk kixilik kiz ol
az ərməz bu yalnuk kenilik az ol

867 munar mənzətü aydi xa'ir bu sez
sana sezlədi əmdi kergil bu ez

868 yoriqli bu yalnuk ədi ek ekünx
keni qin pütün ər mana kəd kesüx

869 kiz ərməz kixi ker kixilik kiz ol
keni qin kixilərni egdi ukux

## AY TOLDİ SUALI ӘLIGKӘ

870 yana aydi ay toldi əlig kuti
mana aqsa əmdi bu sez bük kati

871 bu ədgü kixilər bolurmu əsiz
əsiz me ururmu ker ədgükə iz

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

862 ئېلىگ ئېيتتى: شۇدۇر دۇرۇس ئەر ئۆزى،
تىلى، كوڭلى بىرلە بىرىكەر سوزى.

863 تېشىدەك ئىچىمۇ، ئىچىدەك تېشى،
بۇ ياڭلىغ بولۇر چىن ۋە توغرا كىشى.

864 چىقارىپ يۈرەكنى ئالقاندا تۇتۇپ،
ئۇياتماي يۈرەلىسە ئەلنى كورۇپ.

865 بەختلىك ياشاشقا دۇرۇسلۇق كېرەك،
كىشىلىك ئېتىدۇر دۇرۇسلۇق دىمەك.

866 كىشى قىس ئەمەستۇر، كىشىلىك قىس ئول،
ئەمەس ئاز بۇ ئىنسان، دۇرۇسلۇق ئاز ئول.

867 بۇ ھەقتە شائىرنىڭ دىگەن بىر سوزى—
ئوخشايدۇ مەن ئېيتقان سوزۇمگە ئۆزى:

868 مىڭىپ يۈرگەن ئىنسان بەكمۇ كوپ ئېرۇر،
دۇرۇس، چىن، پۈتۈن ئەر ماڭا خوپ ئېرۇر.

869 كىشى قىس ئەمەستۇر، كىشىلىك قىس ئول،
دۇرۇس، چىن كىشى ئۇ، تولا ماختىلۇر.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە سوئالى

870 يەنە ئېيتتى ئايتولدى: بەختىيار خان،
بۇ سوزنىڭ سىرىنى ماڭا قىل ئايان.

871 بۇ ياخشى كىشىلەر بولۇرىۇ يامان،
يامانلار بولۇرىۇ ياخشى بىر زامان؟

## ӘLIG JӘWABĪ AY TOLDĪḲA

872 ǝlig aydī ǝḑgü iki türlüg ol
munīṇda biri qīn tutar ǝḑgü yol

873 bir ǝḑgü bolur kǝr anadīn tooɽup
yorīr ol keni qīn kǝr ǝḑgü bolup

874 taḳī biri ǝḑgü kǝr ɵtgünq bolur
ǝsizkǝ ḳatīlsa ol ǝsiz ḳīlur

875 iki türlüg ol kǝr bu ǝsiz yǝmǝ
ikigüni bir tǝp ǝsizkǝ sama

B74
876 tooɋa ǝsiz ol kǝr munīṇda biri
bu ǝr ɵlmǝginqǝ arīmaz kiri

877 taḳī biri ɵtgünq bolur bu ǝsiz
ǝxi ǝḑgü bolsa tüzǝr bu ma iz

A36
878 tooɋa ǝḑgüdin tutqi ǝḑgü kǝlir
azun boḑnī andīn asīoɋlar alīr

879 tooɋa ǝsiz ǝrsǝ aṇar yoḳ otī
azunḳa bǝla ol boḑunḳa yutī

880 muṇar mǝṇzǝtü aydī türkqǝ mǝŝǝl
ǝxitgil munī sǝn uḳup ɵzkǝ al

881 ɵrüṇ süt bilǝ kirsǝ ǝḑgü ḳīlīḳ
ɵlüm tutmaoɋīnqa ǝvürmǝz yorīḳ

882 tadu birlǝ ḳatlīp tɵrümix ḳīlinq
ɵlüm buzmaoɋīnqa buzulmaz ǝrinq

883 ķarīnda tərümix ķīlīnq egrətik
yaoqïz yə̣r ķatīnda kə̣tər ay tətik

884 ķalī əḍgükə bolsa ə̣siz ə̣xi
ə̣siz boldī ķīlķī ol ə̣siz tuxī

885 ə̣siz mə ķatīlsa kər əḍgü bilə
ķamuoq əḍgülükkə bu buldī yula

886 taķī bir səbəb kər bu əḍgü ə̣siz
yaķīnlīķ yolīndīn tüzər tüzsə iz

887 bəgi əḍgü bolsa boḍun barqa tüz
bolur ķīlķī əḍgü yorīķlarī uz

888 yaķīn tutsa bəglər kər əḍgü kixig
ə̣siz barqa əḍgü ķīlur ol ixig

889 ə̣sizlər yaķīn bolsa bəglər tapa
uzadī ə̣siz əlgi ə̣lkə tüpə

890 ə̣siz bax kətürsə kər əḍgü yitər
bu əḍgü əlig bulsa ə̣siz kə̣tər

B75
891 ķalī əḍgü bolsa bu bəglər ķutun
ķamuoq əḍgü boldī ķarasī pütün

892 bu bəglər ə̣siz bolmaoqīnqa ə̣siz
ol ə̣ldə səvinqin ķīzartmaz məņiz

893 nə əḍgü tərü urdī bəglər bəgi
ə̣sizkə bu ķīn bərgə zindan yə̣gi

894 ķalī əḍgü bolsa boḍun baxqīsī
ķamuoq əḍgü boldī anīņ ixiqisi

895 apaŋ ədgü bolsa bu bəglər əzün
bayur bodnî barqa kər ətlür azun

## AY TOLDÎ SUALI ƏLIGKƏ

896 yana aydî ay toldî uktum munî
əlig yarlikadî bu sözlər kəni

897 bu ədgüg bilir ol kixi ədgü təp
asïqlïq ərürin munï kïlqu təp

898 səvər barqa yalŋuk tilər arzular
anï koldaqïlar nəlük buldïlar

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

899 əlig aydï ədgü talu nəŋ turur
talu nəŋni tutqï talular kolur

900 kayu nəŋ talu bolsa ədrüm aqïr
anïŋ kïlmakï barqa əzkə aqïr

901 əsizlik uquz ol anï kïldaqï
yavuz ix uquz ol əsiz boldaqï

902 kayu nəŋ uquz bolsa yərdə yatur
aqï quz aqïr boldï tərdə yatur

903 bu ədgü aqïx təg aqïr aqïquka
yavuz nəŋ inix ol uquz buluquka

B76
904 muŋar məŋzətü sözlədi kər ukux
ukuxluq sözi tutsa asqï əküx

895 ئۆزى ياخشى بولسا بۇ بەگلەر ئەگەر،
بېيسپ ھەممە خەلقى، جاھان تۈزۈلەر.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە سوئالى

896 يەنە ئېيتتى ئايتولدى: ئۇقتۇم بۇنى،
ئېلىگ ئېيتتى سوزنىڭ توغرىسىنى.

897 بۇ ياخشىنى كىشى بىلۇر ياخشى دەپ،
تونۇپ پايدىسىنى ھەم ئەيلەر تەلەپ.

898 سويۇپ ھەممە ئادەم ئۇنى ئارزۇلار،
لېكىن ئىستىگەنلەر نىچۇكمۇ تاپار؟

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

899 ئېلىگ ئېيتتى: ياخشى ــ ئۇ نادىر ئېرۇر،
نادىرنى نادىرلارلا ئۇمىت قىلۇر.

900 نىمىكى نادىر بولسا، ئۇ خىل بولۇر،
ئۇنى قىلماقمۇ ئانچە مۇشكۇل تۇرۇر.

901 يامانلىق قەدىرسىز، قىلغان خار ھامان،
يامان ئىشنى قىلغان ھەمىشە يامان.

902 نىمىكى قەدىرسىز ئۇ، يەردە ياتۇر،
ئاغى(92) ــ چۈز(93) قىممەتلىك ئۇ تورنى ئالۇر.

903 ئېرۇر ياخشىلىق ئورلىگەندەك ئېغىر،
يامان ئىش چۈشۈشتەك، ئاساندۇر ئاخىر.

904 ئەقىل ئېيتتى بىر سوز ئۇڭا ئوخشۇتۇپ،
ئەقىلنىڭ سوزىنى تۇت، ئۇنىڭ نەپى كوپ:

A37

905 aqïx təg bu əḍgü aqumaz kixi
təgip təgmə yalŋuk kïlumaz ixi

906 aqïr nəŋ kamuqï aqïr kïlquka
kïlumaz bu ixni biliksiz puxi

## AY TOLDÏ SUALI ƏLIGKƏ

907 bu ay toldï aydï ay əlig kutï
bu egdi bilə munqa əḍgü atï

908 müni barmu yalŋuk anï sezləgü
ukuxluq ukarmu bilirmü nəgü

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

909 əlig aydï əḍgü tuqï egdilür
müni bu əsizlər ara savlanur

910 yakïnlïk kïlur ər kixikə tuxï
yavuz bolmasa kïlmaz əḍgü ixi

911 bu satqaq basïnqak üqün əḍgüni
əsizlər yorïp kər yarutmaz keni

912 kim əḍgü tilər ərsə əḍgü kïlur
basïnqak ya satqaqka bakmaz bolur

913 kim ərsə bu künlük tiləsə səvinq
əsizlik kïlur ol yarïn yər sakïnq

914 bu əḍgü tiləgli nəgü tər əxit
kamuq əḍgülük kïl ezüŋkə əx ət

905 ياخشىلىق ئۇرلەشتەك، چىقالماس كىشى،
قىلالمايدۇ ھەركىم بۇ ئۇرلەش ئىشى.

906 قەدىرلىك ئىشلارنى قىلماقلىق قىيىن،
قىلالماس بۇ ئىشنى بىلىمسىز كىشى.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە سوئالى

907 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي ئېلىگ قۇتى،
ئىكەن شۇنچە ماختاشتا ياخشىلىق ئېتى.

908 قۇسۇرى بارمىكىن كىشى دەيدىغان؟
ئاقىللار بىلىپ بايقىيالايدىغان؟

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

909 ئېلىگ ئېيتتى: ياخشى ھامان ماختىلۇر،
يامانلار بۇنى بىر قۇسۇر دەپ بىلۇر.

910 يېقىندۇر كىشىگە كىشى ھەر زامان،
ئىش يوقتۇر ياخشىغا، بولمىسا يامان.

911 يامانلار كۆرەشتە يېڭىلىغان ئۈچۈن،
قىلار قەست يورۇتماسقا ياخشىغا كۈن.

912 ياخشىلىق تىلەگەن ياخشىلىق قىلۇر،
زەئىپ، پەس—خۇنۇكلەرگە باقماس بولۇر.

913 كىمىكى تىلەسە بۇ كۈن خوشلىقىن،
يامانلىق قىلىپ تاڭنا يەر قايغۇسىن.

914 نىمە دەر ياخشىلىق تىلەگەن كىشى،
پۈتۈن ياخشىلىقنى قىل ئۇزنىڭ ئەشى:

927 munar mənzətü aydī xa'ir bu səz
okīsa aqīloqay yiti kīl bu kəz

928 kayu ədgü əknür kər ədgü üqün
atīkmīx əsiz ahir əknür küqün

929 əsiz kīlsa əsiz yanutī əkünq
usa ədgülük kīl əsizkə əqün

B78
930 nəgü təg egəyin bu əsiz kixig
nəgü təg tiləyin bu əsiz ixig

931 otunluk bivalik yavalīk kamuoq
əsizlər kīlīnqī bolur ay uluoq

932 bəla mihnət əmgək əkünqün sīoqīt
əsizlik yanutī bolur ay yigit

933 kalī səvməyin kər bu ədgü kixig
kalī əgməyin mən bu ədgü ixig

A38
934 akīlīk kixilik asīoq ədgülük
bu ədgü kixidin kəlir bəlgülüg

A37
935 bu ədgü kixi barqa əx ədgüsi
bu ədgü ix ol barqa ix ədgüsi

A38
936 əxin ədgü bolsa nəgü kolsa kol
əx ədgü kərək ol əzün bulsa yol

937 ərəz arzu ni'mət küvənqin avinq
bu ədgü yanukī bolur bu səvinq

* * *

227 بۇڭا ئوخشىتىپ ئېيتتى شائىر بۇ سوز،
چوڭايغاي ئوقسالق، ئىتتىكلىنىپ كوز:

928 ياخشىلىق قىلىپ كىم ئۇندىن ئوكىنۇر،
يامان مىلق ئاتانسا، پۇشايمان قىلۇر.

929 يامانلىقتا مۇمكىنچە قىل ياخشىلىق،
يامان قىلسا يامانلىق، پۇشايمان يانۇر.

930 نېچۇكمۇ مەدھىيلەي يامان كىشىنى،
نېچۇكمۇ تىلەيىن يامان ئىشىنى.

931 قوپاللىق، گۇستاخلىق، تەتۇرلۇك بولار،
ئى ئۇلۇغ، يامانلار ئىشىدۇر ئۇلار.

932 بالا، مېھنەت، پۇشايمان، زەخمەت، يىغا،
يامانلىق جاۋابى بولۇر، ئەي توڭا.

933 شۇڭا ياخشىنى مەن نېچۇك سويمەيىن؟
نېچۇن ياخشى ئىشنى مەدھى ئەتمەيىن؟

934 سېخىلىق، كىشىلىك، پايدا، ئەزگۇلۇك —
كىبۇلۇرلەر ياخشىدىن بۇلار بەلگۇلۇك.

935 بۇ ياخشى كىشى بارچە ئەش ياخشىسى،
ئېرۇر ياخشى ئىش ھەممە ئىش ياخشىسى.

936 ھەمرا ياخشى بولسا نىمە كۇتسەڭ كۇت،
تاپايىن دېسەڭ يول، ھەمرا ياخشى تۇت.

937 راھەت، نېمەت، ئارزۇ، قۇۋانىچ ھەم ھوزۇر،
بۇلارغا جاۋاپ شۇ، خوشاللىق بولۇر.

* * *

938 əlig aydï ay toldï ukoqïl bu səz
ayïtmïx səzüŋkə yanut kïldï əz

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

939 yər əpti kər ay toldï turdï ərü
ayur ay ïduk kut ay ədgü tərü

940 azun ərki buldun uzun bolsu yax
ərəz ədgü birlə əsən bolsu bax

941 buzulmasu bəglik bədüklük bilə
avïnqïn tirilgil səvinqin külə

942 uluoqluoq bilə bul əküx əlkə ərk
bu ərk birlə bəglik ulï bolsu bərk

943 aka kəlsü arzu kurumaz bolup
kapuoq tutsu dəwlət karïmaz bolup

944 səvinq barqa yumoqï saŋa kəlsüni
sakïnq birlə duxman sïzïp əlsüni

945 səza ol saŋa kim tapïnsa tapuoq
səzaka tapïnsa aqar kut kapuoq

B79

946 nəgü tər əxitgil tapuoq kïlmïx ər
tapuoq birlə arzu tilək bulmïx ər

947 tapuoq kïlma kïlsa səzaka tapïn
səza bəg bilir ol tapuoqqï hakïn

948 tapïnma tapïnsa akï tapoqï kïl
akï əvi altun kümüx kapoqï bil

938 ئېلىگ ئېيتتى: ئايتولدى، ئۇققىن سوزۇم،
جاۋاپ قىلدىم ئېيتقان سوزۇڭگە ئۇزۇم.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

939 يەر ئۆپتى ئايتولدى، تىك تۇردى شۇئان،
دېدى: ئەي ياخشى قانۇن، ساھىپقىران،

940 جاھان قۇدرىتىن تاپتىڭ، ئۇزارسۇن يېشىڭ،
ھوزۇر ياخشىلىقتا تېچ ئولسۇن بېشىڭ.

941 ساق ئولسۇن بەگلىكىڭ بۈيۈكلۈك بىلە،
ياشا سەن ھوزۇردا سۆيۈنۈپ كۆلە.

942 ئۇلۇغلۇق بىلەن بول تولا ئەلگە بەگ،
بۇ كۈچ بىرلە بەگلىك ئۆلى بولسۇن بەك.

943 ئېقىپ كەلسۇن ئارزۇ قورىماس بولۇپ،
تۇرسۇن ئىشىكتە دەۋلەت قېرىماس بولۇپ.

944 يىغىلسۇن ساڭا ھەممە خوشلۇق كېلىپ،
ئەلەم ئېچرە دۈشمەنلەر ئولسۇن سىزىپ.

945 لايىقتۇر خىزمىتىڭ كىم قىلسا ساڭا،
ئېچىلۇر بەختىنىڭ ئىشىكى ئاڭا.

946 نىمە دېيدۇ، ئاڭلا، خىزمەت قىلغان ئەر،
خىزمەت بىرلە ئارزۇ-تىلەك تاپقان ئەر:

947 خىزمەت قىلما، قىلساڭ لايىق بەككە قىل،
لايىق بەگ بىلۇر ئۇ خادىم ھەققىن، بىل.

948 خىزمەت قىلما، قىلساڭ سېخىلەرگە قىل،
سېخى ئۇيى ئالتۇن، كۈمۈش ئىشىكى بىل.

949 saranka tapinma ay tapnur kixi
tiriglik yava boloa əsiz baxi

950 ezüŋə əsirkər saran ez nəŋin
kixikə kaqaŋ bərgə ayoqil təŋin

* * *

951 sezin kəsti ay toldi qikti turup
əviŋə yüz urdi səvinqlig bolup

952 kiyiksiz tapuoq kildi anda naru
tüni yatti yatoakta kündüz erü

953 həkikət tapindi baoirsaklikin
əlig tutti kündə eziŋə yakin

954 yəmə kəqti edlər bir anqa bu yaŋ
bu ay toldi tapoun kizil kildi əŋ



949 بېخىل خىزمىتىن قىلما سەن ھېچ زامان،
ھاياتىڭ كېتەر بوش، بولۇرسەن يامان.

950 بېخىل ئۆز مېلىدىن ئۆزى قىزغىنار،
قاچان كىشى ھەققىن بېرىشكە ئۇنار؟!

* * *

951 سوزىن كەستى ئايتولدى چىقتى تۇرۇپ،
ئۆيىگە يۈرۈپ كەتتى، خوشال بولۇپ.

952 قۇسۇرسىز خىزمەت قىلدى شۇندىن بېرى،
يېتىپ كەچ، تۇرۇپ ئورە كۈندۈزلىرى.

953 كويۇمچان بولۇپ قىلدى ئۇ ئىشنى چىن،
ئېلىگ كۆڭلىنى تۇتتى ئۆزگە يېقىن.

954 ئوتتۇپ كەتتى بىر قانچە ۋاقت ئۇشبۇ خىل،
ئىشى قىلدى ئايتولدىنى مەگزى قىزىل.



## 19

## AY TOLDÏ ƏLIGKƏ TIL ƏRDƏMIN SƏZ ASÏΩLARÏN AYUR

955 əlig bir kün ay toldïnï ündədi
orun bərdi oldur təyü imlədi

A43
956 bu ay toldï oldurdï aķru silig
kezin yərkə tikti bəkütti tilig

### ƏLIG SUALI AY TOLDÏKA

C37
957 əlig aydï ay toldï sezlə sezüŋ
nəlük xük turur sən nə boldï ezüŋ

### AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

958 bu ay toldï aydï bu bəglər bəgi
ķulï bəg yüzin kersə yitrür egi

B80
959 əlig yarlïķamaz nəgü sezləyin
ayïtmazda axnu nəgü etnəyin

# ئون توققۇزىنچى باپ

# ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە تىلنىڭ پەزىلىتى ۋە سۆزنىڭ پايدىلىرىنى ئېيتقانلىغى بايانىدا

955 ئېلىگ بىر كۈن ئايتولدىنى ئۈندىدى،
ئورۇن بەردى، ئولتۇر دېبان ئىملىدى.

956 بۇ ئايتولدى ئولتۇردى ئاستا كېلىپ،
كوزىن يەرگە تىكتى، تىلىنى يىغىپ.

### ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

957 ئېلىگ ئېيتتى: ئايتولدى سوزلە سوزۈڭ،
نىچۈن شۇك تۇرۇرسەن، نە بولدۇڭ ئوزۈڭ؟

### ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە جاۋابى

958 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئەي بەگلەر بېگى،
كېتەر بەگ يۈزىن كورسە قۇلنىڭ ئوگى[94].

959 ئېلىگ بۇيرۇماستىن نىچۈك سوز قىلاي،
سوراماستىن ئاۋال نىچۈك تىل ياراي؟

960 biliklig sezin sən əxit eznəmə
ayïtmazda axnu sezün sezləmə

961 kixig kim okïsa kərəkləp tiləp
ol ok sezləgü axnu sezni ulap

962 ayïtmazda axnu sezüg sezləsə
keni sezlədi kim ay yïlkï təsə

963 takï təlvə munduz kixi bu bilin
ayïtmadï bəglərkə aqsa tilin

964 kïzïl til kïlur kïsqa yaxlïq səni
əsənlik tiləsə katïq ba anï

965 nəgü tər əxitgil ezin kïsqan ər
əsən tirlür inqin ezin basqan ər

966 kara bax yaqïsï kïzïl tïl turur
nəqə bax yədi bu takï ma yəyür

967 baxïnnï tiləsə tilinni küdəz
tilin təgmə kündə baxïnnï yanur

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

968 əlig aydï uktum sezünni tükəl
tirig sezləməsə ədi ek muhal

969 məgər iki türlüg kixi ol bilin
birisi biliksiz birisi aqïn

970 aqïn kəndü bərklig tili sezləməz
biliksiz tili ol sezin kizləməz

960 بىلىملىك سۆزىنى ئاڭلا، ياق دېمە،
سورىماستىن ئاۋال ئۆزۈڭ سۆزلىمە.

961 كىشى كىمنى قىچقارسا لازىم تېپىپ،
كېرەك سۆزلىشى ئۇ ئاۋال سۆز ئېچىپ.

962 سورالماي تۇرۇپلا ئاۋال سۆزلىسە،
بولۇر توغراكىم، ئۇنى مايۋان دېسە.

963 تېخى تەلۋە، ئەخمەق كىشى بىل ئۇنى،
بېكى سۆزلىمەستە، ئاچسا تىلىنى،

964 قىزىل تىل قىلۇر قىسقا ياشلىق سېنى،
تىلەسەڭ ئىسەنلىكنى، چىڭ تۇت ئۇنى

965 نېمە دەر ئىشىتكىن ئۆزىن يىققان ئەر،
ئېسەن-تېنچ ياشايدۇ ئۆزىن باسقان ئەر

966 قارا باش دۈشمىنى قىزىل تىل ئېرۇر،
يېدى قانچە باشنى، يەنە ھەم يېيۇر.

967 بېشىڭنى تىلەسەڭ تىلىڭنى كۈزەت،
تىلىڭ ھەر كۈنىدە بېشىڭنى يونۇر.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا جاۋابى

968 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم سۆزۈڭنى تۈگەل،
تىرىك سۆزلىمىسە، بۇ ئەمرى مۇھال.

969 ئىككى خىل كىشى سۆزلىمەس ئۆزلىرى،
بىرىدۇر بىلىمسىز، گاچادۇر بىرى.

970 گاچانىڭ تىلى يوق، قىلالمايدۇ سۆز،
بىلىمسىز تىلى ساقلىيالمايدۇ سۆز.

971 biliksiz tili tutqi bərklig kərək
biliklig kixi tilkə ərklig kərək

C38

972 biliklig sezi yərkə suv təg turur
akïtsa suvuqı yərdə ni'mət enür

973 biliklig kixinin savi əksüməz
akïqlï süzük yul suvi əksüməz

B81

974 üyük qim osuqluqı bolur bilgələr
qikar suv kayuda adak təpsələr

975 biliksiz kixi kenli kum təg turur
egüz kirsə tolmaz ap ot yəm enür

## AY TOLDI JƏWABI ƏLIGKƏ

976 yana aydi ay toldi əlig ukar
bu til yasi təgsə tiriglik tükər

977 tirig bolsa yalnuk kali sezləməz
kərəkligni sezlər kixi kizləməz

978 ayitqu kərək sez kixi sezləsə
ayitmasa sezni katiq kizləsə

979 ayitmaklik ərkək turur ay əlig
jəwabi tixi ol yətürsə bilik

980 tixikə bir ərkək bolur kər əri
anindin toqar toqsa iki uri

971 بىلىمسىز تىلنى دائىم بەك تۇتماق كېرەك،
بىلىملىك تىلگە ھاكىم ئۇلماق كېرەك.

972 بىلىملىك سۆزى يەرگە سۇدەك بولۇر،
ئېقىتسا سۇنى يەردە نېمەت ئۈنۈر.

973 بىلىملىك كىشىنىڭ سۆزى ئازلىماس،
ئاقار ساپ بۇلاقنىڭ سۈيى كاملىماس.

974 چىم ئۇسكەن سۇلۇق يەر كەبىدۇر ئالىم،
چىقار سۇ، قەيەرگە ئاياق باسسا كىم.

975 بىلىمسىز كىشى كوڭلى قۇمدەك ئېرۇر،
دەريا كىرسە تولماس، ئوت ئۈنمەس بولۇر.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

976 يەنە ئېيتتى ئايتولدى:ئېلىگ ئۇقار،
زىيان يەتسە تىلدىن ھاياتلىق يوقار.

977 تىرىك بولسا ئىنسان نىچۈك سۆزلىمەس،
كېرەكلىكنى سۆزلەر، ئۇنى يوشۇرماس.

978 كىشى سۆزلىمەككە سورالماق كېرەك،
سورالمىسا، سۆزنى دىمەسلىك كېرەك.

979 ئەي ئېلىگ، سورىماق—بۇ ئەركەك ئېرۇر،
چۈشەنسە بۇنىكىم، جاۋاپ چىشىدۇر.

980 چىشىغا بىر ئەركەك كىشى ئەر بولۇر،
ئۇلاردىن ئىككى ئوغۇل بالا تۇغۇلۇر.

## ƏLIG SUALI AY TOLDİKA

981 əlig aydī uktum sezüŋ barqa qīn
ayītoqu sezüm bar takī bir adīn

982 bu til yasīn aydīŋ əxittim anī
anīŋ asoqī barmu ayu bər keni

A44
983 bu til yasīŋa korksa əmdi ezüŋ
yatu kaloqa barqa asīoqlīoq sezüŋ

## AY TOLDĪ JƏWABĪ ƏLIGKƏ

984 bu ay toldī aydī səz asoqī təlim
kalī sezləyü bilsə ux bu tilim

B82
985 yava səz biliksiz tilindin qīkar
biliksiz kixig bilgə yīlkī atar

986 kara kīlkī təŋsiz yava sezləgən
yava səz turur bu kara bax yəgən

C39
987 yava səzləsə səz nəqə yas kīlur
əgər səzləyü bilsə asoqī bolur

988 kara karnī todsa kər ud təg yatur
yava səzkə avnur ezin səmritür

989 yəsə todsa yatsa bu yīlkī turur
bu yīlkī tədüküm bu kilkī turur

990 biliklig kixilər ət ez yavrītur
bilik birlə avnur janīn səmritür

991 ət ez ülgi barqa booquzdīn kirür
bu jan ülgi qīn sez kulaktīn kirür

992 bilik bəlgüsi ker iki nəŋ turur
bu iki bilə ər kizil əŋ urur

993 biri til turur ker birisi booquz
bu iki basa tutsa asoqī egüz

994 biliklig booquz tilkə ərklig kərək
booquz til küdəzgən biliklig kərək

## ƏLIG SUALI AY TOLDĪKA

995 əlig aydi uktum bu sez bəlgülüg
sez əşli nəqə ol nəgü ol ülüg

996 kayudīn qīkar sez kayuka barīr
munī ma ayu bər maŋa ay bilir

997 nəqə sezləməgü nəqə sezləgü
nəgü tər biliklig ukuxluq begü

## AY TOLDĪ JƏWABĪ ƏLIGKƏ

B83
998 bu ay toldī aydī sez ornī sīr ol
sez ülgi on ol sezləgüsi bir ol

999 biri sezləgü ol tokuzī tīdīq
tīdīq sez tüpi əşlī barqa yīdīq

991 بەدەننىڭ ئۈلۈشى ئېغىزدىن كىرۈر،
بۇ جان ئۈلۈشى چىن سوز، قۇلاقتىن كىرۈر.

992 بىلىم بەلگىسى ئىككى نەرسە ئېرۈر،
ئۇ ئىككى بىلەن ئەر قىزىل ئوڭ بولۇر:

993 بىرى تىل، ئۇ بىرسى بوغۇز-گال ئېرۈر،
ئەگەر ئۇتسا چىلىڭ، نەپىي دەريا بولۇر.

994 بىلىملىك بوغۇز، تىلنى ساقلاش كېرەك،
بوغۇز، تىل ساق ئالىمنى تاللاش كېرەك.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

995 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم بۇ سوز بەلگۈلۈك،
نەدۈر سوزنىڭ ئەسلى، ئۇ نەچچە تۈرلۈك؟

996 قەيەردىن چىقىپ سوز، قەيەرگە يېتەر؟
بۇنى ھەم ماڭا ئېيت، ئەي بىلگۈچى ئەر.

997 دىمەسلىك قانچىلىك، قانچىلىك دېيىش،
بۇ ھەقتە بىلىملىك ھېكىم نە دىمىش؟

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

998 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: سوز ئۇرنىدۇر سىر
سوز ئۇن بولسا، سوزلەشكە لازىمى بىر.

999 بىرىن سوزلىسە، توققۇزىدۇر ياساق،
ياساق سوز تېگىدىن بولۇر بەد پۇراق.

## ƏLIG SUALI AY TOLDİKA

1000 yana aydï əlig sez asoɪï nəqə
yasï ma nəqə ol mana ay aqa

## AY TOLDI JƏWABÏ ƏLIGKƏ

C40
1001 bu ay toldï aydï sez asoɪï uluoɪ
yərinqə tüxürsə bədütür kuluoɪ

1002 sez asoɪï bilə ker yaoɪiz yərdəki
yaxïl kekkə yoklar bolur terdəki

1003 kalï sezləyü bilməsə til sezüg
yaxïl kektə ərsə ker indrür ezüg

## ƏLIG SUALI AY TOLDİKA

1004 yana aydï seznüŋ eküxi nəqə
azï ma nəqə ol mana ay aqa

## AY TOLDİ JƏWABİ ƏLIGKƏ

B84
1005 bu ay toldï aydï eküx sez ol ol
ayïtmadï sezləp əriksə keŋül

1006 bu az sez ol ol kim ayïtmïxka ez
jəwap bərsə sezkə yanut kïlsa sez

1007 muŋar məŋzətü aydï xa'ir sezin
tilin sez bilə tüzdi aqtï yüzin

1008 ئۇزۇڭنى كۈزەت بەك، ياخشى سوزلىگىل،
سورالغانىدا سوزلە، يەنە قىسقا قىل،

1009 كوپ ئاڭلا بۇ سوزنى، تولا سوزلىمە،
بىلىم بىرلە سوز تۈز، ئىشلىتىپ ئەقىل.

### ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

1010 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم بۇ سوزنىڭ بارىن،
يەنە بىر سوزۇم بار، يوشۇرماي دېگىن:

1011 ئىشتمەك كېرەك كىمدىن سوزنىڭ چىنى،
بولۇر سوزنى كىمگە دېسە، ئېيت مۇنى.

### ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1012 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: بىلىم ئەھلىدىن —
ئىشت سوز، بىلمىسىزگە ئېيتقىن كېيىن.

1013 كېرەك سوزنى چوڭدىن ئىشتمەك كېرەك،
كىچىككە دېگۈلۈك، ئۇ قىلسۇن كېرەك.

1014 بىرەر ـ بىر سوزلە، كوپ ئاڭلا سوزنىكىم،
ماڭا مۇنداق ئېيتتى بىلىملىك ھېكىم:

1015 تولا سوز بىلەن بولماس ئالىم كىشى،
كوپ ئاڭلاپ بولۇر ئۇ ئالىم تور بېشى.

1016 گاچا بولسا ئىنسان بىلەر ھەم بىلىم،
پەقەت ساگرو كىشى تاپالماس ئىلىم.

## ӘLIG SUALI AY TOLDÏKA

1017 yana aydï әlig ukuldï bu sөz
taki bir sөzüm bar anï aysun өz

1018 tilig xükmü tutoqu azu sөzlәsә
sөzüg aqsamu yәg azu kizlәsә

## AY TOLDÏ JӘWABÏ ӘLIGKӘ

1019 bu ay toldï aydï әxitsü әlig
tilin sөzlәmәsә kalur bu bilik

1020 tilig sөksә bolmaz tәlim өggüsi
sөzüg өggüsi bar yәmә sөkgüsi

1021 kamuoq tәprәnigli bu sansïz kalïn
tanukluk bәrür bir bayatïoq tilin

1022 tөrütti tümәn min halayiklarïoq
tili birlә tәnrig өgәrlәr arïoq

1023 әt өzlüg kixikә kәrәki bu ol
birisi tilin sөz birisi kөnül

1024 kөnül til tөrütti kөni sөz üqün
sөzi әgri bolsa kөyәr ol küqün

B86
1025 kөni sөzlәsә sөz kөr asoqï өküx
kalï sөzlәsә әgri barqa sөküx

1026 kөni sөzlәr әrsә tilin tәprәsü
sөzün әgri әrsә өzün kizlәsü

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

1017 يەنە ئېيتتى ئېلىگ: ئۇقتۇلدى سوزۈڭ،
يەنە بىر سوزۇم بار، جاۋاپ بەر ئۆزۈڭ.

1018 بۇ تىل تۇرسا شۇك خوپمۇ يا سوزلىسە،
دىسە سوزنى خوپمۇ ۋە يا دىمىسە؟

## ئايتولدىنىڭ ئېلىگكە جاۋابى

1019 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئىشتىسۇن ئېلىگ،
تىلىڭ سوزلىمىسە قالۇر بۇ بىلىك.

1020 سوكۈۋمە تىلنى، ماختىشىمۇ بار،
بۇ سوز سوكۈلەر ھەم يەنە ماختىلار.

1021 بۇ سانسىز مىدىرلاپ تۇرغان ھەممە جان،
تىلى بىرلە ئېيتار خۇداغا ئىمان.

1022 ياراتتى خالايىقنى مىڭ-مىڭ تۈمەن،
ماختايدۇ تەڭرىنى ئۇلار تىل بىلەن.

1023 تېنى باركىشىگە كېرەكلىكى شول:
بىرى تىل ۋە سوزدۇر، بىرىدۇر كوڭۇل.

1024 كوڭۇل، تىل يارالدى دۇرۇس سوز ئۈچۈن،
سوزى ئەگرى بولسا كويەر ئۆز كۈچۈن.

1025 دۇرۇس سوزلەنسە سوز كوپتۇر پايدىسى،
سوكۈلەر ھەمىشە سوزنىڭ ئەگرىسى.

1026 تىلىڭ تەۋرىسۇن گەر دۇرۇس سوزلىسە،
يوشۇرغىن سوزۈڭنى گەر ئەگرى ئىسە.

C42

1027 tilin sezləməsə aoqīn tər kixi
ekü̈x sezləsə atī yaŋxaķ baxī

1028 kixidə uquzī kixi yaŋxaķī
kixidə aoqīrī kixi ol aķī

* * *

1029 bu sezlər əxitti səvindi əlig
kezün kekkə tikti ketürdi əlig

1030 bayatķa xükür ķīldī egdi ekü̈x
ayur ay iḍim sən baoqīrsaķ kesüx

1031 ķamuoq əḍgülük təgdi səndin maŋa
tapuoqsuz ķuluŋ mən yazuķluoq saŋa

1032 tiləkimni bərdiŋ ķamuoq arzular
ərəẓ dunya dəwlət ekü̈x əḍgülər

1033 bu xükruoq nəgü təg etəy ez ezün
munīŋ xükri sən ķil saŋa ay tüzün

* * *

1034 sezin kəsti aqtī aoqī ķaznaķī
üledi ekü̈x nəŋ qīoqaylar ḩəķi

1035 aoqīrladī əlig bu ay toldīnī
aqīoq bərdi əlgin tilin egdini

1036 wəzirliķ aŋar bərdi tamoqa ayaoq
tuoqī kevrügi birlə bərdi ķuyaoq

1027 گاچا دەر خالايىق تىل سوزلىمىسە،
مەمەدانە بېشى دەر كوپ سوزلىسە.

1028 بىھۇدە سوز ئېيتقان كىشى قەدىرسىز،
قەدىرلىك كىشىدۇر سېخى، شۇبھىسىز.

* * *

1029 بۇ سوزنى ئىشىتىپ سويۈندى ئېلىگ،
كوزىن تىكتى كوككە، كوتەردى ئىلىگ.

1030 خۇداغا شۇكۇر قىلدى، كوپ ماختىدى،
ئەزىز مېھرىۋان بىر ئىگەمسەن، دېدى.

1031 پۈتۈن ياخشىلىق تەگدى سەندىن ماڭا،
ئۆتەلمەس، كۈنالىق قۇلۇڭمەن ساڭا.

1032 تىلەك ـ ئارزۇلىرىمنى بەردىڭ پۈتۈن،
بۇ دەۋلەت، موزۇر ھەم ياخشىلىق، ئاجۇن[95].

1033 نىچۈك مەن ئۆتەلەي بۇلار شۈكرىنى،
ئۆزەڭگە ئۆزەڭ قىل ئادا شۈكرىنى.

* * *

1034 سوزىن توختىتىپ ئۇ ئېچىپ غەزنىنى،
ئۈلەشتۈردى يوقسۇلغا كوپ نەرسىنى.

1035 بۇ ئايتولدىنى ئېلىگ ئىززەتلىدى،
قولى بەردى ئېھسان، تىلى ماختىدى.

1036 ۋەزىرلىك ئۇنىۋانى ۋە تامغا ئاڭا ـــ
توغ، ناغرا ھەم ساۋۇت بەردى يانا.

1037 ķamuoq ęlkə kïldï kər əlgi uzun
boyun əgdi duxman kętərdi ezün

* * *

1038 bu ay toldï sordï ķamuoq ix küdük
küvənq kïldï ezkə bu bulmïx edüg

1039 bayudï bodun həm ętildi ęli
ęligkə du'a kïldï bodnï tili

B87
1040 ķutuldï bodun kętti əmgəkləri
ķozï birlə ķatlïp yorïdï beri

1041 ętildi ęli həm tüzüldi terü
ęlig dəwlęti boldï kündə erü

1042 yorïdï bir anqa bu yanlïoq ķutun
tüzüldi ęli bodnï barqa pütün

1043 təlim arttï əldə yanï kənd ulux
ęlig ķaznakï toldï altun kümüx

C43
1044 səvindi ęlig inqkə təgdi ezi
azunda yadïldï kər atï sezi



1037 پۈتۈن ئەلگە قىلـدى قولنى ئۇزۇن،
چىقىپ چەتكە دۈشمەن ئىگىشتى بويۇن.

* * *

1038 بۇ ئايتولدى سۈردى پۈتۈن ئىش كۆچەپ،
بۇ ئىقبال دەۋرىنى غەنىمەت ساناپ.

1039 بېيىدى خەلقىمۇ، يېتىلدى ئېلى،
ئېلىككە دۇئا قىلدى خەلقنىڭ تىلى.

1040 قۇتۇلدى خەلق، كەتتى زەخمەتلىرى،
قوزى بىرلە يۈردى قوشۇلۇپ بورى.

1041 يېتىلدى ئېلى ھەم تۈزەلدى قانۇن،
ئېلىگنىڭ دەۋلىتى ئۇستى كۈنمۇ-كۈن.

1042 شۇ ياڭلىغ ھوزۇردا ئۆتتى بىر زامان،
تۈزەلدى ئېلى ھەم خەلىقى ھەر تامان.

1043 تولا ئارتتى ئەلدە شەھەر-كەنت قۇرۇلۇش،
جۇغلاندى غەزنىگە ئالتۇن ھەم كۈمۈش.

1044 سويۇندى ئېلىگ، تاپتى ئارام ئۆزى،
جاھاندا يېيىلدى ئېتى ھەم سۆزى.



## 20

# ĶUT ĶĬVLĬĶĬN DƏWLƏT ƏRSƏLLIKIN AYUR

1045 tükəl buldi ay toldi arzu tilək
kivi kut karip yikti arka yələk

A46
1046 yəmə yakxi aymix biliklig bəgü
tükəl bolsa ni'mət bulumaz yəgü

1047 taki munda yəgrək bilik səzləmix
tükəl bolsa ni'mət tükər yax təmix

1048 əɖi yakxi aymix biliklig səzi
bu bilgə səzi ol biliksiz kəzi

1049 inigli aqar ol aqiqli inər
yaruqli tunar ol yoriqli tinar

1050 nə kim ixlər ərsə tükəlin küɖər
tükəgli tükəsə inixkə yanar

1051 bu ay toldi buldi tiləkin tükəl
tükətti tiriglig turu kaldi mal

# يىگىرمىنچى باپ

## بەختنىڭ داۋامسىزلىغى ۋە دۆلەتنىڭ تۇراقسىزلىغى بايانىدا

1045 تولۇق قوچقاندا ئايتولدى ئارزۇ ـ تىلەك،
قىرىپ بۇۋاپا بەخت، يىقىلدى يولەك.

1046 ئەجەپ ياخشى ئېيتمىش دانا ـ بىلگۈچى:
تەل بولغاندا نېمەت، يوقار يىگۈچى.

1047 بىر ئالىم بۇندىنمۇ ياخشىراق دىمىش:
تولۇق بولغاندا نېمەت، ئۆمۈر تۈگەرمىش.

1048 ئەجەپ خوپ دىيىلمىش بىلىملىك سوزى،
بىلىملىك سوزىدۇر بىلىمسىز كوزى:

1049 ئۆرلىگەن چۈشەر ھەم چۈشكەنلەر چىقار،
يورىغان ئۇچەر ھەم يۈرگەنلەر تىنار.

1050 نەئىشكىم قىلىنسا تولۇقلۇق كۈتەر،
تولۇقلۇققا يەتسە چۈشۈشكە يانار.

1051 بۇ ئايتولدى يەتكەندە تىلەككە تۈگەل،
تۈگەدى تىرىكلىك، قىلىپ قالدى مال.

1052 yana ərlü kirdi bu tolmïx ayï
kaḍïr kïxka yandï yarumïx yayï

B88

1053 yaraxïk tadular karïxtï iqin
küqəndi biri tuttï bastï üqin

1054 tadu təgxürüldi axï boldï yig
aɣïr boldï kenin katïɣ tuttï ig

1055 tadu artadï kər küqi əksüdi
kaɣïl təg keni boḍ əgildi koḍï

1056 tutup qaldï yərkə aɣïr ig kəlip
təxəkkə kirip yattï munluɣ ulïp

1057 otaqï tərildi tamur kərdilər
ol ig kəm nə ərmix ayu bərdilər

C44

1058 kayu aydï kan tutmïx əmdi munï
aqa bərgü əkqək akïtɣu kanï

1059 kayu aydï ətrüm iqürgü kərək
əzi katmïx əmdi boxutɣu kərək

1060 kayusï soɣïk ətti kattï julab
kayu kïldï bərdi kərəklig xərab

1061 ot əm kalmadï kər nəqə kïldïlar
yaraxïk nə ərsə anï bərdilər

1062 asïɣ kïlmadï kündə arttï igi
koradï küqi kündə yittï əgi

1063 nəgü tər əxitgil sakïnuk kixi
sakïnuk kixi ol kixilər baxï

1052 كېچىكلەپ قايتىدىن ئۇ تولغان ئايى،
قەھىرلىك قىشتا ياندى يورۇغان يايى[98].

1053 جىدەل باشتى يارىشىق ئادۇ ئىچىنى،
يېڭىپ بىرى باستى كېلىپ ئۇچىنى.

1054 مىزاجى ئۆزگەردى، ئاماق بىن تېتىق،
كوڭۈل بولدى غەش، تۇتتۇپ بەك ئاغرىق.

1055 مىزاجى بۇزۇلغاچ كۈچى كەملىدى،
چۈشەنمەك ئېگىلدى قامىتى-قەددى.

1056 ئېغىر بىركېسەللىك يىقىتتى كېلىپ،
ئۇ ياتتى مۇڭ ئىچرە توشەككە كىرىپ.

1057 تېۋىپلار يىغىلىپ تۇتتۇشتى تومۇر،
دېيىشتى ئۇلار: بۇ كېسەل نىمەدۇر؟

1058 بىرى دېدى: قانى تۇتۇلمىش بۇنىڭ،
ئېلىپ قان، تومۇرىن ئاچايلى ئۇنىڭ.

1059 بىرى دېدى: سۇرگە ئىچۈرمەك كېرەك،
ئىچى قاتقان ئەمدى بوشاتماق كېرەك.

1060 بىرى شەرۋەت ئەتتى ۋە قوشتى جۇلاپ،
ياساپ بەردى بىرسى كېرەكلىك شاراپ.

1061 داۋا-دورا قالماي، بارىن قىلدىلەر،
نىمكى ياراشسا ئۇنى بەردىلەر.

1062 ئېشۋەردى ئاغرىق، پايدا قىلمىدى،
خوراپ كۈچ كۈندىن-كۈن، ھۇشى قالمىدى.

1063 نىمە دېيدۇ ئاڭلا ئۆزى پاك كىشى،
ئۆزى پاك كىشى ئۇ كىشىلەر بېشى:

1064 تەرياك[97] بەر ۋە مەيلى قات شەلىسە[98]،
قوشۇپ ماترىدۇس[99] يا سۈرگە ئىچۈرسە؛

1065 تىۋىپنى قىچقىرغىن ۋە خامى داخان،
ئۆلۈمگە داۋا نەپئى بەرمەس هامان.

1066 غاپىل بولمىغىن ئەي تىرىك يۈرگۈچى،
ئەگەرچە تىرىكسەن ئۆزۈڭ ئۆلگۈچى.

* * *

1067 بۇ ئايتولدى هالىن ئىشىتتى ئېلىگ،
ئۆلۈم خەۋەرچىسى سۇنۇپتۇ ئېلىگ.

1068 سوراشقا ئېلىگ كەلدى ئايتولدىنى،
كېلىپ كوردى ئۇنىڭ ياتۇر هالىنى.

## ئېلىگنىڭ ئايتولدىغا سوئالى

1069 ئېلىگ ئېيتتى: ئەمدى ئەي هالىڭ نىچۈك،
نىچۈكتۇر كېسەلىڭ ھەم ئۆيقۇڭ نىچۈك؟

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1070 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ئېلىگ دەي ساڭا،
مېنى تۇتتى ئاغرىق، داۋا يوق ئۇڭا.

1071 ئايىم تولغان ئەردى، كېچىكلىدى ئۇ،
ئىسىل ئەردى خۇلقۇم، كېتەر بولدى ئۇ.

1072 خوشال تۇققان ئەردى بۇ تۇققان كۈنۈم،
كۈنۈم پاتقان كەبى يورۇماس تۈنۈم.

1073 küvənqlik tiriglik kətürdi ezin
yayïoı dunya məndin əvürdi yüzin

1074 sevinq arzu ni'mət turu kaloıalïr
sakïnq kadoıu mihnət maņa kəlgəlir

C45
1075 munu adrïlur mən səniņdin bu kün
uliyu barïr mən əkünqün munun

1076 nəgü tər əxitgil bəgü əl bəgi
bodun baxlaoıuqï kixidə yəgi

1077 nə ədgü nəņ ərdi bu dəwlət kəlip
yana barmaz ərsə tiləkqə yəlip

1078 nə yakxï nəņ ərdi bu bəglik ixi
əlüm tutmaz ərsə yorïsa kixi

1079 nə kərklüg kün ərdi yigitlik küni
karïlïk yok ərsə yorïsa kəni

## ƏLIG JƏWABÏ AY TOLDÏKA

A47
1080 əlig aydï ay toldï koδoıil bu səz
bu səz səzləməgil aya kəņli tüz

B90
1081 kixi barqa iglər kər ədgü bolur
saņa yalņuz ərməz bu ig ay unur

1082 nəlük tildə kərksüz yorïr bu səzüņ
nəlük kəņlüņi artatur səņ əzüņ

1083 saņa əmdi avnïp yorïr ərdi əz
maņa tətgü təg sən adïn boldï səz

1084 bayat əḍgü kïloqay bu sez sezləmə
tügün urma otun mənin kenlümə

## AY TOLDÏ JƏWABÏ ƏLIGKƏ

1085 bu ay toldï aydï ay əlig kutï
bu igkə əmi yok tiləmə otï

1086 kayu kim tooqar ərsə elgü kərək
kayu nən aoqar ərsə ilgü kərək

1087 aoqixka inix ol əḍizkə patïoq
səvinqkə sakïnq ol aqïoqka tatïoq

1088 yana ma sana aydïm ux bu sezüm
kïlïnqïm yayïoq təp nə ərsəl ezüm

1089 mənin kïlkïmï aydïm ərdi sana
kenül bamaoqu ərdin əmdi mana

C46
1090 barïr mən munar sən səzik tutmaoqïl
tooquoqlï kim elməz təsə pütməgil

1091 ïnanqsïz təmə əmdi sekmə məni
ïnanq kïlmaoqa dunya koḍoqa səni

1092 jəfa kïldï təp sən ilənmə mana
məninḍə jəfaqï bu dunya sana

1093 usanma elür sən məninḍə basa
ïnanma bu dunyaka pütmə usa

B91
1094 aoqïrladïn ərdi tapuoqsuz məni
tapuoq yətrümədim ay əlig kanï

1084 خۇدا ياخشى ئەيلەر، بۇ سوز سوزلىمە،
تۇگۇن چەكمە ئوتتىن مېنىڭ كوڭلىمە.

## ئايتولدىنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1085 بۇ ئايتولدى ئېيتتى: ھەي ساھىپقىران،
بۇ ئاغرىققا ھېچ كىم داۋا تاپمىغان.

1086 نىمەكىم تۇغۇلار ھەم ئۆلمەك كېرەك،
نىمە ئورلىسە، پەسكە چۈشمەك كېرەك.

1087 چىقىشقا چۈشۈش بار، ئىگىزگە باتىق[100]،
سۆيۈنچكە قايغۇ-غەم، ئاچچىققا تاتىق[101].

1088 دىگەنتىم يەنە مەن ساڭا شۇ سوزۈم،
خۇيۇم ئوزگىرىشچان، تۇراقسىز ئوزۈم.

1089 خۇيۇم ئېيتقان ئەردىم ئوزۈم مەن ساڭا،
بولاتتى كوڭۈل بەرمىسەڭ سەن ماڭا.

1090 كېتۇرمەن، بۇڭا سەن شۇبھە قىلمىغىن،
تۇغۇلغانكىم، ئولمەس دىسە پۇتمىگىن.

1091 ئىشەنچسىز دىمە ئەمدى سوكمە مېنى،
ئىشەنمە جاھانغا، ئۇ تاشلار سېنى.

1092 جاپا قىلدى دەپ ئەيىپ قويما ماڭا،
جاپاچى مېنىڭدىنمۇ دۇنيا ساڭا.

1093 ئۆلەرسەن، غاپىل ئولما مەندىن كېيىن،
ئىشەنمە جاھانغا ھەم كول بولمىغىن.

1094 قەدىرلەپ ئىدىگسەن خىزمەتسىز مېنى،
ئەي ئېلىگ، بىجىرگەن خىزمىتىم قېنى؟

1493 kiqig ərkən əgrət oqulka bilik
kiqigdə bilik bilsə kətrür əlig

1494 ayama oqul kizka bərgə yətür
oqul kizka bərgə bilik əgrətür

1495 kiqiglikte bilsə oqul kiz nəni
karip əlməginqə unïtmaz ani

* * *

1496 tükətti bitik türdi badï tutup
alïp oqlïna bərdi əlgin sunup

* * *

1497 ayur bu bitik tut yitürmə oqul
əligkə təgürgil kumarum bu ol

1498 bitikim okisun sezüm tutsunï
əlümkə anunsun ixin ətsüni

* * *

1499 uluq tïndï ətrü oqulka baka
ayur sən munï uk kenikə yaka

1500 yana aldï oqlïn konïna kuqa
əpüp yïqladï bürnü yaxïn saqa

* * *

1501 ayur ay oqul kərdün əmdi məni
nə halïn barïr mən unïtma munï

1493 ئوغۇلنى كىچىكتە ئوقۇتماق زورۇر،
كىچىكلىكتە بىلسە ئۇتتۇغلۇق بولۇر.

1494 ئوغۇل ـ قىز ئايىماي تاياق بىرلە ئۇر،
تاياق قىز ـ ئوغۇلغا بىلىم ئوگىتۇر.

1495 كىچىك چاغدا بىلسە بالا نىمىنى،
قېرىپ ئولمىگۈنچە ئۇنۇتماس ئۇنى.

* * *

1496 ئۇ خەتنى تۇگەتىپ باغلىدى تۇرۇپ،
ئېلىپ ئوغلىغا بەردى قولنى سۇنۇپ.

1497 دېدى: تۇت بۇ خەتنى، يوقاتما ئوغۇل،
ئېلىككە يېتۇرگىن، مىراسىمدۇر ئۇل.

1498 خېتىمنى ئوقۇسۇن، سوزۇم تۇتسۇن ئۇ،
ئولۇمگە بولۇپ تەخ، ئىشىن ئەتسۇن ئۇ.

* * *

1499 ئۇلۇغ بىرنى تىندى، قاراپ ئوغلىغا،
دېدى: بىل بۇنى، مالڭ ھەقلىق يولىغا.

1500 ئۇ باستى ئوغلىنى باغرىغا قۇچۇپ،
ئوپۇپ يىغلىدى كوپ يېشىنى توكۇپ.

* * *

1501 دېدى: ئەي ئوغۇل سەن كورەرسەن مېنى،
نە ھالدا كېتەرمەن، ئۇنۇتما بۇنى.

1502 saŋa ma səziksiz bu əḍ kəlgü ol
usal bolma ahir əzüŋ əlgü ol

1503 kərəklig səzüg mən tutuzdum saŋa
səzümni unïtma du'a kïl maŋa

C
1504 kalï əlig əḍləp tiləsə səni
yorïk tüz tapuɣ kïl basïnma anï

1505 yava bolma boxlaɣ yügürmə əzün
kəni bol silig bol kïlïnqïn səzïn

1506 kəqə yatsa kəq yat yana ərtə tur
yatïp ərtə kopɣan kutïn arturur

1507 bayat yarlïɣïn sən aɣïr tut aɣïr
əligkə tapuɣ kïl isingil baɣïr

B119
1508 əsizkə yaɣuma yïrak tur təzə
yorï əḍgülük kïl yorïk yol tüzə

1509 səzüŋni küḍəzgil sələmət yorï
əzüŋni küḍəzgil əsənin karï

* * *

1510 səzin kəsti oɣlïn kuqup yïɣladï
ulïndï yana ol əkünqlər yəḍï

* * *

1511 ayur ay ïnanqsïz azun bi-wəfa
nəlük kïldïŋ əmdi maŋa sən jəfa

1512 tü ni'mət bilə bu igiḍmix əzüm
kirür bu kara yərkə kərklüg yüzüm

1513 anadîn nətəg toꝗdum ərsə bu kün
anïņ təg barïr mən yalïņïn muņun

A61

1514 nəgü tər əxitgil əlügli ək ər
əlümkə əkünüp ulïꝗlï bək ər

1515 ķarïndïn qïķardïņ ķarïnķa kirür
xəkərdïn igiḍtiņ yïlanķa bərür

1516 əsizim yigitlik tiriglik əsiz
əkünqün sïꝗït birlə gürkə kirür

* * *

1517 sïꝗït ķoḍtï ay toldï yətürüp əgin
ķumaru ülədi kixikə nəņïn

1518 bəhil ķoldï barqa ķadaxlarķa ol
tilər boldï janï yaxïl kəkkə yol

1519 kəzin kəkkə tikti kətürdï əlig
xəhadət bilə kəsti təprər tilig

1520 yaruķ jan üzüldi tünərdi küni
bayat atï birlə kəsildi tünï

1521 əḍizlik tilədi süzük jan turuꝗ
uqup bardï jan ķaldï kalbüd ķuruꝗ

1522 bolup toꝗmaduķ təg yitip bardï jan
azunda atï ķaldï bəlgü nixan

B120

1523 nəgü tər əxit əmdi kəņli kəni
usallïķ usïndïn oḍunmïx küni

1524 ət eznüŋ əvi ol bədizlig əviŋ
süzüg jan əvi ol bədiz təg təniŋ

1525 kuruoq kaldï kalbüd uqup barsa jan
bayat bildi kanqa barïr ərsə jan

1526 ədiz boldï ornï ay kutluoq kuta
təŋisə kodï insə boldï yuta

1527 ikidə biri boldï xəksiz ülüg
tirildi elümsüz uzun məŋülüg

1528 nə muŋluoq turur kərsə yalŋuk ezi
yorïrda yitər atï kəslür sezi

1529 kayudïn kəlti ərki kanqa barïr
kayuda turur ərki kayda yorïr

1530 bilikli bilirmü nəgü tər nəgü
ukuoqlï ukarmu nəgü tər begü

1531 bilikli bayat ol bilir bu ixig
ukuoqlï uoqan ol ukar bu ixig

1532 ara bir ïqar kər yorïr bəlgüsüz
ara kez kərüdə bolur bəlgüsüz

1533 ədi kisoqa ezlüg bu yalŋuk ezi
sakïnqï uzun həm bədük til sezi

1534 kerü barsa yalŋuk bu ərksizlikin
nəlük munqa yavlak ketürdi əgin

1535 iki künlük ərtər azunuoq bulup
nəlük kərdi kegsin kaya təg bolup

1524 ۋۇجۇدۇڭ ئۆيىدۇر بىزەكلىك ئۆيۈڭ،
سۆزۈڭ جان ئۆيىدۇر سۈرەتتەك تېنىڭ.

1525 قۇرۇق تەن قالۇر ئۇ ئۇچۇپ كەتسە جان،
خۇدالا بىلۇر نەگە بارغاي بۇ جان.

1526 جان ئورنى ئېگىزدە، بىل ئەي بەختىيار،
تۆۋەن چۈشسە يامان پالاكەت بولار.

1527 ئۇ شەكسىز ئېگىزدىن بىرىنى تاپار،
ئۇ ئۆلمەس، ئۆزۈن ھەم مەڭگۈلۈك ياشار.

1528 نە چاغلىق زەئىپتۇر بۇ ئىنسان ئۆزى،
بۇرەركەن يۇتەر ئېتى، كېسىلۇر سوزى.

1529 قەيەردىن كېلۇركىن؟ قەيەرگە بارۇر؟
قەيەردە تۇرۇركىن؟ قەيەردە يۇرۇر؟

1530 بىلىملىك بىلەمدۇ؟ نىمە دەر بۇنى؟
ئەقىللىق ئۇقامدۇ؟ نىمە دەر ئۇنى؟

1531 خۇدادىن بولەك يوق بۇنى بىلگۈچى،
پەقەت بىرلا تەڭرى بۇنى ئۇققۇچى.

1532 كەھى ئۇ يوشۇرنۇپ كېزەر بەلگىسىز،
ۋە بەزى كورۇنۇپ، كېتەر بەلگىسىز.

1533 تولا قىسقا ئومۇرلۇك بۇ ئىنسان ئوزى،
غېمىلا ئۇزۇن ھەم بۇيۇك تىل-سوزى.

1534 كورەرسەن، بۇ ئىنسان زەئىپ نە قەدەر،
ئۇ شۇنچە يامانلىق نېچۇك كوتىرەر؟

1535 ئىككى كۇنلۇك ئوتكۇنچى دۇنيا كورۇپ،
نېچۇك كەردى كوكسىن قىيا تاش بولۇپ.

1536 نىمە دەر، ئىشتكىن، ئويغانغان كىشى،
ئۆلۈمنى تونۇپ، يولغا كونگەن كىشى:

1537 ئەجەپ تەڭدىشلىك يوق، يامان، ئەي ئۆلۈم،
توسالماس سېنى بولسا مىڭلاپ تولۇم[117].

1538 كېلەرسەن ئۇمۇمغا، قۇتۇلماس بىرى،
يامانۇ-ياخشىنىڭ ئۇزۇلگۈ بىر تورى.

1539 بولاتتى تىرىك قالسا ئالىم ئامان،
بولاتتى ئۆلۈپ كەتسە بارلىق نادان.

1540 يامان-ياخشى قالماس تامامەن ئۆلۈر،
ئۆلۈغمۇ، كىچىكمۇ قارا يەر بولۇر.

1541 ئۆلۈمدىن قېچىشقا كېچىك يوق چوقۇم،
ھەر قانچە ياشا سەن، كېلەدۇر ئۆلۈم.

1542 نە ياخشى دېمىشدۇر بۇ ئەل باشلار ئەر،
ئىشنى بىلىپ ھەم ئۇقۇپ ئىشلەر ئەر:

1543 نە ياخشى ئىش ئەردى ئۆلۈم بولمسا،
نە كوركەم ئىش ئەردى كىشى ئۆلمىسە.

1544 راھەتكە يەتكۈزدى مېنى بۇ ئۆلۈم،
ئۆلۈم بۇزدى مېنىڭ ئاساسىم-ئۆلۈم.

1545 ئەجەپ يوق ئۆلۈمگە، تۇغۇلغان ئۆلۈر.
تۇغۇلغان ئۆلۈر، كور، قارا يەر بولۇر.

1546 كىشىگە ئىست يوق، كىشىلىك ئىست،
ئەمەس ئەرگە ئەپسۇس، دۇرۇسلۇق ئىست.

1547 قېرى بۇ جاھاننىڭ شۇدۇر ئادىتى،
ئەمەل قىل ۋە يا قوي ئۇنى شۇ پېتى.

24

## KÜN TOƢDÏ Ə̣LIG ƟGDÜLMIXNI OⱩÏMÏXÏN AYUR

1548 bu ay toldï yasïn kəqürdi ə̣lig
okïp oƣlïņa bə̣rdi ɵt sav ərig

1549 ayur ay oƣul ⱪïlma artuⱪ saⱪïnq
saⱪïnq kəqsə ahir tüpində səvinq

1550 saņa təgmədi bu saⱪinq yalņuzun
maņa təgdi ⱪaḍƣu sakïnqlar uzun

B122
1551 kɵņülni qɵkürmə ɵzüņni avït
baⱪa tur maņa ɵz tapuƣka ə̣vit

1552 ataņ ɵldi 'ərsə ata mən saņa
atalïⱪ ⱪïlayïn oƣul bol maņa

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ Ə̣LIGKƏ

1553 yə̣r ɵpti kɵr ɵgdülmix aydï ə̣lig
uzun kə̣q yaxaƣïl axayu ə̣lig

# يىگىرمە توققۇزىنچى باپ

# كۈنتۇغدى ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشنى قىچقىرتقانلىقى بايانىدا

1548 ئېلىگ ماتەم ئۇتكۇزدى ئايتولدىغا،
ئۆكۈت بەردى كوپ، قىچقىرىپ ئوغلىغا.

1549 دىدى: ئەي ئوغۇل قىلما ئارتۇقچە غەم،
غەم ئۇتسە، بولۇرلەر ئاخىر شاتلىق ھەم.

1550 بۇ غەم كەلمىدى، قارا، يالغۇز ساڭا،
ئۇزۇن قايغۇ-غەملەرمۇ كەلدى ماڭا.

1551 چۇشۇرمە روھىڭنى، ئۇزەڭنى ئاۋۇت،
يېنىمدا تۇرۇپ سەن، خىزمىتىمدە ئوت.

1552 ئاتاڭ ئولگەن ئولسا، ئاتا مەن ساڭا،
ئاتالىق قىلاي مەن، ئوغۇل بول ماڭا.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1553 يەر ئۇپتى ئۆگدۈلمىش دىدى: ئەي ئېلىگ،
سوراپ ئەل سەن ئۇزۇن ياشا، بول تىرىك.

1554 mən igdix kulun mən tapuoqqï sənin
yuluoq bolsu janïm əligkə mənin

1555 atam janï boldï əligkə yuluoq
yuluoq kilsu tənri sana bu kuluoq

* * *

1556 qïkardï atasï bitikin ooqul
əligkə etündi kər akru amul

1557 əlig aldï aqtï okïdï bitik
sezin uktï aydï əsiz ay tətik

1558 ayur ay baoqïrsak kixidə burun
kapuoqum kurïttïn kor əttin orun

1559 tiriglə tapïndïn etədin həkïm
elürdə munadïp yədin həm oqəmïm

1560 həkïnnï etəyümədim mən sənin
bayat ok etəsün sənin həklarin

1561 nətəg kim səvinqlig mən səndin bu kün
bayat bərsüni min səvinqin kutun

* * *

1562 sezin kəsti əlig kezi yax saqa
turup qïktï andïn sakïnqïoq kuqa

C73

1563 əvinə kəlip kirdi kenli tüxük
kapuoq yaptï kaq kün sakïnqin tügük

1554 ئۇستۇرگەن قۇلۇڭمەن، خىزمەتچىلىك سىڭىلىڭ،
پەيدا بولسۇن ئېلىككە جانىم مىڭىلىڭ.

1555 ئاتام جانى بولدى ئېلىككە پەيدا،
پەيدا قىلسۇن ساڭا بۇ قۇلنى خۇدا.

* * *

1556 چىقاردى ئاتانىڭ خېتىنى ئوغۇل،
ئېلىككە ئەدەپلە سۇنۇپ بەردى قول.

1557 ئېلىگ ئالدى-ئاچتى، ئوقىدى بىتىك،
سوزىن ئۇقتى، دېدى: ئىسسىت، ئى تىنتىك[116].

1558 دېدى: ئەي مېھرىۋان كىشى سەرۋەرى،
ئىشىگىم قۇرۇتتىڭ، بوش قالدى يېرى.

1559 تىرىك چاغدا ئىشلەپ، ھەققىم ئۆتىدىڭ،
ئۆلەر چاغدا ئويلاپ، غېمىمنى يېدىڭ.

1560 ھەققىڭنى ئۆتەلمەي قالدىم مەن سىڭىلىڭ،
خۇدالا ئادا قىلسۇن ھەققىڭ سىڭىلىڭ.

1561 نېچۇككىم، سېنىڭدىن خوشالمەن بۇ كۈن،
خۇدا بەرسۇن سېنىڭ سويۈنچىڭ قۇتۇن.

* * *

1562 سوزىن گەستى ئېلىگ، كوزى ياش چېچىپ،
تۇرۇپ چىقتى ئۇندىن، ئەلەم-دەرت قۇچۇپ.

1563 ئويىگە كېلىپ كىردى كوڭلى چۇشۇك،
نېچە كۈن ياتتى غەمكىن، يېپىپ ئىشىك.

* * *

1564 bu ay toldïnïŋ ķildï oɣlï yoɣï
qïɣayķa üledi kümüx ḩem aɣï

1565 keqürdi yeme ek ata ķaḑɣusïn
yaķïn ķildï ezke kixi eḑgüsin

B123

1566 ata pendi tuttï yorïdï keni
ķutï künde arttï yarudï küni

1567 negü ter exit emdi eglüg kixi
baxïnda keqürmix bilir el ixi

1568 ata pendini sen ķatïɣ tut ķatïɣ
ķutaḑɣay künüŋ berge künde tatïɣ

1569 ataŋnï anaŋnï sevindür tapïn
yanut berge tapɣuŋ tümen miŋ asïɣ

* * *

1570 elig me ķatïɣlandï anda naru
küniŋe uru bardï eḑgü terü

1571 bayudï boḑun ḩem etildi eli
eligke du'a ķildï boḑnï tili

* * *

1572 elig bir kün oldurdï yalŋuz ezün
kemixti kitab etrü baķtï uzun

* * *

1564 ئاتاسى ئۇچۇن قىلدى نەزرە ئوغۇل،
ئۈلەشتۈردى يوقسۇلغا ئىپەك رەخت ۋە پۇل.

1565 كەچۈردى شۇ هالدا ئاتا قايغۇسىن،
ئۆزىگە قىلدى دوست كىشى ياخشىسىن.

1566 ئاتا پەندىنى تۇتتى بولدى كونى،
ئېشىپ بەختى هەر كۈن، يورىدى كۈنى.

1567 نىمە دەر ئىشىت ئەمدى ئاقىل كىشى،
بىشىدىن ئىش ئۆتكەن بىلەر ئەل ئىشى:

1568 ئاتا پەندىنى سەن قاتتىق تۇت قاتتىق،
كۆڭۈلۈڭ قۇتلۇق بولۇر كۈنسايىن تاتىق.

1569 خىزمەتلە خوش قىلساڭ ئاتا-ئانانى،
تاپارسەن تۈمەن مىڭ كوپ پايدا-ئاسىغ[119].

* * *

1570 ئېلىگمۇ ئىرىشتى شۇنىڭدىن كېيىن،
تۈزەپ قانۇننى ياخشى هەر كۈنسايىن.

1571 بېيىدى خەلقى هەم تۈزەلدى ئېلى،
ئېلىككە دۇئا قىلدى خەلقى تىلى.

* * *

1572 ئېلىگ بىر كۈن ئولتۇردى يالغۇز ئۆزى،
كىتابىنى قويدى، تىكتى ئۇزاققا كوزى.

1573 توسالدى ئۇيى ھېچ ئەقلى يەتمىدى،
سوراشقا كىشى ئىستەدى، تاپمىدى.

1574 شۇئان ئەسلەپ ئايتولدى ئەردەملىرى،
دېدى:ۋاي ئىست، ئىدى ئەرلەر ئەرى.

1575 ئىشىك كوركى ھەم ياخشى ھەمرا ئىدى،
ئاڭا تەگسە ئىش، خەلققە پايدا ئىدى.

1576 قۇرۇق قالدى ئورنى، يوق بولدى ئەشىم،
بۇنى تولغۇزۇشقا قېنى بىر كىشىم؟

1577 يانا ئۇ ئوگدۈلمىشنى خاتىرلىدى،
بۇ ياخشى ئىشنى مەن ئۇنتۇپمەن، دېدى.

1578 ئۇلەر چاغدا ئايتولدى ئوغلىن ماڭا —
تاپشۇرغان ئىدىكىم، ئۇنتۇپمەن، تاڭا!

1579 ئاتا ئۆلدى، قويدى تىرىك ئوغلىنى،
بىرىنى يۇتتۇردۇم، تۇتاي بىرىنى.

* * *

1580 ئەۋەتتى ئوگدۈلمىشكە تېزدىن كىشى،
چاقىردى ئوزىگە، ھەل ئەتتى ئىشى.



25

# ƟGDỤLMIX KÜN TOƢDÏ ẸLIG TAPUƢÏṆA KƟRÜNMIXIN AYUR

B124

1581 yorïp kirdi ɵgdülmix uṭru turup
ẹligkə kəründi səvinqlig bolup

## ẸLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

1582 ẹlig kərdi tərkin oḳïdï anï
ayïttï nəgü ḳïldï əḍlək sẹni

1583 nəgü təg kəqər bu kəqigli künüṇ
kənimü yorïr sən ya əgri yoluṇ

1584 nəgü ḳïldï əḍlək atanda kẹḍin
səvinqmü bẹrür ya sakïnq kaḍoıudïn

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ẸLIGKƏ

1585 ɵtündi bu ɵgdülmix ẹlig ḳutï
uzun kẹq tirilsü yaḍïlsu atï

## يىگىرمە شەشىنچى باب

## ئۆگدۈلمىشنىڭ قوتتۇغدى ئېلىگ ھوزۇرىغا كىرگەنلىكى بايانىدا

1581 كېلىپ كىردى ئۆگدۈلمىش ئۆدۈل يۈرۈپ،
ئېلىككە كۆرۈندى سۆيۈنچلىك بولۇپ.

### ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

1582 ئېلىگ كوردى دەرھال قىچقىردى ئۇنى،
دېدى: نىمە قىلدى زامانە سېنى؟

1583 نىچۈكرەك كېچەر بۇ كەچۈرگەن كۈنۈڭ،
يۈردۈڭمۇ دۇرۇس ياكى ئەگرى يولۇڭ؟

1584 زامانە نە قىلدى ئاتاڭدىن كېيىن،
يۈرەمسەن خوشال يا غەمكىن ـ قايغۇدىن؟

### ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1585 دېدى بۇ ئۆگدۈلمىش: ئەي ئېلىگ قۇتى،
ياشاسۇن ئۇزۇن ھەم يېيىلسۇن ئېتى.

1586 yïrak boldum əlig tapuọïnda tax
əriglәndi әḍlәk maṇa tügdi ḳax

1587 pütә boldï əlig yüzin kermәdim
saḳïnq ḳaḍoıu birlә yorïp külmәdim

1588 bu kün әḍlәp əlig məni ündәdï
umïnqlïoıḳa dәwlәt maṇa ḳur badï

1589 əlig yarlïoıïnï әxitti ezüm
künüm eḍgü boldï yarudï kezüm

* * *

1590 əlig tәgmә türlüg ayïttï bilik
etündi bu egdülmix aqtï tilig



1586 ئېلىگ ئىشىدىن چەتتە قالدىم يىراق،
زامان يۈز ئۇرۇپ قاش تۈرگەچ بىراق.

1587 ئۆزۈن بولدى ئېلىگ يۈزىن كورمىدىم،
ئەلەم-قايغۇ بىرلە يۈرۈپ، كۈلمىدىم.

1588 قىچقىرغاچ بۇ كۈن خان قىلىپ ياد مېنى،
ماڭا باغلىدى بەخت ئۈمىت قۇرىنى.

1589 ئېلىگ يارلىغىنى ئىشىتكەچ ئۆزۈم،
كۆڭۈلۈم ياخشى بولدى، يورىدى كوزۈم.

* * *

1590 ئېلىگ كوردى تۈرلۈك ئىلىمدىن سىناپ،
ئېچىپ تىلنى ئۆگدۈلمىش ئېيتتى جاۋاپ.



## 26
## ӨGDÜLMIX KÜN TOΓDÏ ӘLIG TAPUΓÏŅA KIRMIXIN AYUR

1591 әlig aydï munda naru ay oγul
maņa tapnu turγïl qәkürmә kәņül

C75
1592 ataņ tapγï bar әrdï artuķ tәlim
өtәyümәdim bardï ķaldï bәrim

1593 өtәgü kәrәk mәn bu ḩәķlar saņa
kixilәr tili bolmasa bәr maņa

B125
1594 nәgü tәr әxitgil uq ordu bәgi
bilip sөzlәmix sөzkә yәtrüp өgi

1595 kixi әmgәk ïdsa saņa bәlgülüg
unïtma ol әmgәkni bolma өlüg

1596 kixilikni ķodma ay әşlï kixi
kixilik ķïlu tur kixikә tuxï

1597 kimiņ әmgәki kirsә kimkә birәr
yanutïn өküx ķïl sәn өtrü aņar

1598 كىشى ئەمگىكىنى بىلەلمەس كىشى،
پۈتۈنلەي بولۇر ئۇي، ئەي بەگلەر بېشى.

1599 يۇرى، ئۇي ئاتانما، كىشىلىك تىلە،
كىشىگە كىشى بول كىشىلىك بىلە.

1600 كىشىلىككە كىشى ئاتاندى كىشى،
كىشىلىك بىلەن ئات كۆتەردى كىشى.

## ئۇگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1601 سويۇپ يەرنى ئۇگدۇلمىش دېدى: ئەي خان،
ئېلىگ خۇشلىغى خوپ ماڭا ھەر زامان.

1602 ئۇلۇغۋار بېگىمسەن، مەن خىزمەتچى قۇل،
ئۇلۇغ بەگ قەدىرلەر خىزمەتچىنى ئۇل.

1603 تىلەسەڭ قەدىرلە ۋە ياكى خار قىل،
پىدا قىلدىم ئۆزۈم ساڭا ئەمدى، بىل.

* * *

1604 تۇرۇپ ئاستا ماڭدى ئىشىكتىن چىقىپ،
بىر ئاز ئايلىنىپ ئۆيگە كەتتى يېنىپ.

1605 باغلاپ بۇ ئۇگدۇلمىش خىزمەت كەمىرىن،
دىلدىل ئىشقا كىرىشتى شۇندىن كېيىن.

1606 سەھەر ـ كەچ تەۋرىمەي راسا ئىشلىدى،
قىلىپ تۈن كۈزەت، ئاشنى ئاندا يېدى.

1607 ئېلىگ كوڭلىگە ياقتى بەك خىزمىتى،
ئېچىلدى ئىشىك، بەردى قول دەۋلىتى.

1608 nəgü tər əxit bu tapuoq kiloquqī
tapuoq birlə dəwlət atīn mingüqi

1609 ay bəglər səvinqi tiləgli kixi
kamuoq bəg tiləki ezə kīl ixi

B126

1610 bəgi taplamaz ixni kīlsa kulī
ilənq ezkə kīloqu sərilsə kalī

1611 kalī kīlsa bəglər tapīsīz tapuoq
yava kīldī tapmīx tiriglik kamuoq

* * *

1612 yakīn tuttī əlig kər egdülmixig
tərüqə ayu bərdi təgmə ixig

* * *

1613 yana bir kün oldrup munadtī əlig
ayur ay dərioqa yitürdüm ərig

1614 kapuoqda kalīn bod tərildi tolu
kanī bir iximkə yaraoqlī talu

1615 ixim barqa sindi yok ol bildəqi
kanī bir baoqīrsak ixim kīldaqī

1616 nəgü tər əxitgil sīnamīx kixi
sīnap ədgü əsizni bilmix kixi

1617 tiləsə bulur barqa arzu kixi
tilək təg kixi bulmaz ədgü baxī

1608 نىمە دەر ئىشتىكىن، خىزمەت قىلغۇچى،
خىزمەت بىرلە دەۋلەت ئېتىن مىنگۈچى:

1609 ئەي بەگلەر سويۇنچىن تىلىگەن كىشى،
پۈتۈن بەگ تىلەگى ئۆزە قىل ئىشى.

1610 بېگى خالىماس ئىشنى قۇل ئىشلىسە،
گۇناسى ئۆزىگە، زەبۇنلۇق يىسە.

1611 بېگى خالىماس ئىشنى قىلسا ئەگەر،
قىلۇر زايە تاپقان تىرىكلىكنى ئەر.

* * *

1612 ئېلىگ ئۆگدۈلمىشنى، كور، تۆتتى يېقىن،
ئۆنىگغا دىدى ئىشنىڭ قانداقلىغىن.

* * *

1613 ئېلىگ مۆگلىنىپ ھەم دىدى بىر كۈنى،
دەرىخا! يوقاتتىم كامىل كىشىنى.

1614 ئىشىكتە تولا خەلق يىغىلدى تولۇق،
ئىشىمغا يارامىلىق لېكىن بىرى يوق.

1615 بۇزۇلدى ئىشىم، يوق ئېرۇر بىلگۈچى،
قېنى ئۇ كويۇنۇپ ئىشىم قىلغۇچى؟

1616 نىمە دەر، ئىشتىكىن، سىنالغان كىشى،
سىناپ ياخشى-يامانىنى بىلگەن كىشى:

1617 تىلەسە تاپار ھەممە ئارزۇ كىشى،
تېپىلماس تىلەكتەك ياخشىلار بېشى.

1618 كورۈنەر خىزمەتچى توپى كىشىدەك،
كىشى يوق ئىشىنىپ كىشى دېگۈدەك.

1619 كىشىنىڭ كېرىكى يارامىلىغىدۇر،
يارامىلىق ھەر ئىشتا پايدىلىغىدۇر.

1620 نىمە دېر ئىشىتكىن، شېئىر ئېيتقۇچى،
سوزىن مەنا بىرلە تىزىپ قويغۇچى:

1621 يۈزگەنلەر ئىچىدە يارامىلىغى يوق،
بار ئولسا، يېنىمدا تۇراقلىغى يوق.

1622 خىزمەتچى توپىدا يۈزگەنلىرى كوپ،
ئەگەرچە ئىنتىسەڭ پايدىلىغى يوق.

1623 يانا دېدى ئېلىگ: مەسەلدە كېلۇر،
ئۇرۇغلۇق كىشى ئولسە ئۇرۇغى قالۇر.

1624 نىمە تەرسە بەرگە يانا شۇ ئۈنۇر،
ئوغۇلنىڭ قىلىغى ئاتاغا يانۇر.

1625 بۇ ئايتولدى ئوغلى ئاتا ئوغلىدۇر،
ئاتا كەتتى ئورنى ئوغۇل ئورنىدۇر.

1626 ئاتا كەتتى، ئورنى قالدى بوش ئوچۇق،
تولۇقلانسۇن ئوغلى بىلە بۇ يوچۇق.

1627 بۇنى قەدىرلەي مەن، ئۇ بولسۇن كىشى،
كىشى بولسا، بولۇر پايدىلىق ئىشى.

1628 كورەرمەن يارامىلىق ئۇنى ھەم تولۇق،
كىچىكلىكتىن ئۇزگە ھېچ ئەيىۋى يوق.

1629 دېمىش بەكمۇ ياخشى ئىلى ئاتلىغى،
خەلقنىڭ كاتتىسى ــ ئەلنىڭ قۇتلىغى:

1630 əlig ursa bəglər kimi əḍləsə
yaḳur ḅax bolur bu bəgində basa

1631 kimi tutsa bəglər ezinə yakïn
yaoṭudï tiləki kərəki bakïn

1632 külə ḅaḳsa bəglər kixikə turup
aṇa yïoḷu tərlür ər at yüz urup

1633 əlig aydï əmdi maṇa qarə yoḳ
munï əḍləsə mən kixi boloṭu oḳ

1634 etəmix bolayïn atasï ḥəkïn
ḳïlayïn kixilik baoṭïrsaḳlïḳïn

1635 bu ay toldï tapoṭï təlim ərdi kər
ḳixilik ḳïlayïn anïṇ yanoṭï kür

C78

1636 kixilik tədüküm bolur əḍgülük
bu əḍgü bolur ol yəgü kəḍgülük

1637 ḳixi əṣlï əḍgüg unïtmaz bolur
kixi uroṭï keṇlin əmitməz bolur

1638 nəgü tər əxitgil avïqoṭa sezi
avïqoṭa sezin tut unïtma ḳozï

1639 bu əḍgü ḳïlu tur ay əḍgü kixi
ḳarïmaz bolur əḍgü məṇü yaxï

1640 bu əḍgü ḳarïmaz yəmə opramaz
yaxï kəḍ uzun ol atï artamaz

* * *

4630 يېتىشتۈرسە بەگلەر سوزۇپ قول كىشىن،
يېقىنلاپ بولۇر باش بېگىدىن كېيىن.

1631 يېقىن تۇتسا بەگلەر ئۆزىگە كىشىنى،
يېقىنلار تىلەگى — ئارزۇ قىلغىنى.

1632 ئەگەر باقسا بەگلەر كىشىگە كۈلۈپ،
يىغىلۇر ئۇنىڭغا ئەرلەر يۈزلىنىپ.

1633 ئىلىگ ئېيتتى: ئەمدى ماڭا چارە يوق،
يېتىشتۈرسەم ئۇنى، بولۇر ئەر تولۇق.

1634 ئۇتىگەن بولاي مەن ئاتاسى ھەققىن،
قىلاي مەن كىشىلىك كويۇمچانلىغىن.

1635 كوپ ئەردى ئايتولدى خىزمىتى ماڭا،
كىشىلىك قىلىپ مەن ياندۇراي ئاڭا.

1636 كىشىلىك دېگىنىم ئىرۇر ئەزگۈلۈك،
بولۇر ئەزگۈلۈك ئۇ، يىمەك - كەيگۈلۈك.

1637 ئىسىل ئەر ياخشىلىق ئۇنۇتماس بولۇر،
ئىسىل ئەر دىلىنى قىيىتماس بولۇر.

1638 نىمە دەر، ئىشىتكىن قىرىلار سوزى،
قىرىلار سوزىنى ئۇنۇتما قوزى:

1639 قىل ئەي سەن ياخشىلىقنى ياخشى كىشى،
قىرىماس ياخشىلىق، مەڭگۈدۇر يىشى.

1640 قىرىماس ياخشىلىق، قالۇر شۇ پېتى،
ئۆزۈندۇر ئۆمرى بەك، بۇزۇلماس ئېتى.

* * *

1641 aǫirladi ạlig kеr egdülmixig
anar aydi ədgü əsiz ez ixig

1642 aqindi əlig kеr kеtürdi erü
bolu bərdi əvrən yumitti tеrü

1643 onardi tеrü həm tеku iq tapuǫ
aqildi tapuǫdin tiləmix kapuǫ

B128

1644 müni boldi ərdəm sеzi boldi sеz
əlig turdi ərsə anar aqti kеz

* * *

1645 əlig aydi əmdi tiləmix ixim
tеzü ətlü barǫay iqim həm taxim

1646 yеləki bar ərdi munun bəlgülüg
anin ədlədim kildim aqiǫ ülüg

1647 munu boldi əmdi tilək təg kixi
taki boloǫusi bar yətilsə yaxi

1648 uluǫ boloǫu oǫlan nə ərsig toǫan
kiqigdə bolur barqa bəlgü nixan

1649 munar mənzər əmdi bu bəytig oki
uka barsa mə'ni aqiloǫay taki

1650 kamuǫ boloǫu nənkə bolur bəlgü tən
kiqigdə bədüginqə ol boloǫu tən

1651 yəmix yəgü ni'mət qəqəkində kеr
kamuǫ nənkə yanzaǫ muni bilgü tən

1641 ئېلىك ئۆگدۈلمىشنى ئەزىزلەپ تولا،
يامانۇ–ياخشى ئىشنى ئېيتتى ئاڭا.

1642 كوتەردى ئېلىك ئۇنى، ئەيلەپ ئېھسان،
قويۇلدى يولغا قانۇن، بولۇپ يار زامان.

1643 تۈزەلدى ئادەت ھەم ئېچكى ئىش، قانۇن،
ئېچىلدى خىزمەتلە ئىشكەلەر پۈتۈن.

1644 قۇسۇرى بولدى ئەردەم، سوزى بولدى سوز،
ئېلىك تۇرغان ھامان ئاچار ئاڭا كوز.

* * *

1645 ئېلىك ئېيتتى: ئەمدى تىلىگەن ئىشىم،
تۈزۈلگەي، يېتىلگەي، ئىچىم ھەم تېشىم.

1646 بار ئەردى يولەگى بۇنىڭ بەلگۈلۈك،
شۇڭا قىلدىم ئېھسان ئۇنىڭغا تۈزۈك.

1647 مانا بولدى ئەمدى تىلەكتەك كىشى،
تېخى يۈكسىلۈر كوپ يېتىلسە يېشى.

1648 ئۇلۇغ بولغۇچى ئوغلان ئۇ مەرت تۇغۇلۇر،
كىچىك ۋاقتا ھەممە نىشان كورۈلۈر.

1649 ئوقى بۇ بېيىتنى ئوخشاشۇر بۇڭا،
ئوقىغانچە مەنا ئېچىلۇر ساڭا:

1650 يارامىلىق نىمەنىڭ بولۇر بەلگىسى،
كىچىكتىن چوڭ ئولغۇنچە بىلىنگۈسى.

1651 چىچەكتىن بىلىنۇر دەرەخ مېۋىسى،
بۇ ھەممە ئۇچۇن بىر مىسال بولغۇسى.

* * *

C79

1652 tapindī bu ȩgdülmix utru turup
kīyīlmadī tanda kȩqȩ ȩd bolup

1653 kȩtərdi ȩzindin yaraqsiz muhal
tusuldī kamuqı türlüg ixkə tükəl

1654 kutuldī ȩlig kȩtti əmgəkləri
boḑun asqī arttī yənip yükləri

## ȨLIG SUALI ΘGDÜLMIXKƏ

A65

1655 ȩlig ündədi bir kün ȩgdülmixig
anar sezlədi sez ukup bilmixig

1656 ȩlig aydī əmdi əxit ay oqul
sez aytur ezüm sən mana tut kenül

1657 ayu bȩr kixikə tusulur kayu
kayu ol tususī mana ay sayu

## ΘGDÜLMIX JƏWABĪ ȨLIGKƏ

1658 yanut bȩrdi ȩgdülmix aydī ay bəg
bilik ordusī ay kixilərdə yȩg

B129

1659 kixikə tusulqu ikigü azun
kīlīnq ədgüsi ol kīlkī tüzün

1660 ikinqi uvut ol üqünqi keni
bu üq nəñ bilə ər bulur kut küni

1661 kilinq ədgü bolsa kamuoı həlk sevər
kiliki keni bolsa tərkə aoıar

1662 uvuţ ol tidioılı kamuoı tənsizig
uvutsuzluk ərkə ədi tənsiz ig

1663 taki bir siliglik kilinqi keni
ikigü azunda kutadur küni

1664 kenilik uvut həm bu ədgü kilinq
üqəgün biriksə bu buldi səvinq

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

C80

1665 yana aydi əlig əxittim bu səz
tusulmaz kayu ol kixikə yavuz

## ƟGDÜLMIX JƏWABI ƏLIGKƏ

1666 yanut bərdi əgdülmix aydi əlig
begüləp bu səzkə yətürsü bilik

1667 kixikə tusulmaz tükəl yas kilur
bu üq nən turur kər ay əlqi unur

1668 biri arkuk ərsə bu kilki yavuz
taki biri yaloıan tüzər ərsə səz

1669 taki bir saran ol kixidə əli
bu üq nən üqəgü biliksiz tili

1670 kimin bolsa arkuk kilinqi otun
ixi barqa tətrü bolur tooısa kün

1661 قىلىقى ياخشىلارنى پۈتۈن خەلق سۆيەر،
خۇيى-پەيلى دۇرۇسلار تۆرگە چىقار.

1662 ناچار ئىشتىن تۇسار ئۇيات ھەر مەھەل،
ئۇياتسىزلىق ئەرگە تېگى يوق كېسەل.

1663 كىشى بولسا سىلىق، قىلىقى كۆنى،
بولۇر ئىككى دۇنيادا بەختلىك كۈنى.

1664 دۇرۇسلۇق، ئۇيات ھەم بۇ ياخشى قىلىق،
بىرىكسە بۇ ئۈچى بولۇر خۇشچىلىق.

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

1665 يەنە ئېيتتى ئېلىگ: ئىشىتتىم بۇ سۆز،
نىمەدۇر كىشىگە بىپايدا ياۋۇز؟

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1666 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، دېدى: ئېلىگ،
بۇ سۆزگە يۈگۈرتسۇن ئەقىل ھەم بىلىك.

1667 كىشىگە پايدىسىز، پۈتۈنلەي زىيان —
قىلۇر بۇ ئۈچ نەرسە، ئەي قۇدرەتلىك خان:

1668 بىرى كاچىلىق ھەمدە قىلىقتا ياۋۇز،
يەنە بىرى يالغان قىلار بولسا سۆز.

1669 بىرىدۇر بېخىللىق، كىشىن خار ئېتەر،
بۇ ئۈچ ئىش بىلىمسىز كىشىدىن كېلەر.

1670 كىشىكىم كاچ بولسا، قىلىقى يامان،
بولۇر ئىشى تەتۈر ئۇنىڭ ھەر زامان.

1671 qaviksa kim ərsə bu yalqan tilin
savi bardi yalnuk ara sən bilin

B130
1672 saranlikta inqa nəgü bar adin
tərer nən yəyüməz kalir nən kədin

1673 nəgü tər əxitgil saraniq bilik
ay qiroquy ay munliq ay tügmix əlig

1674 tərə bildin altun yəyü bilmədin
bu altun yiqip bir nəlük bərmədin

1675 ay dunya tərip sən yəyüməz kixi
yəgüqi anundi anuk tut axi

1676 ol üq nən kimin bolsa kəldi kuti
bu üq nən kimin bolsa yitti ati

## ƏLIG SUALI ӨGDÜLMIXKƏ

1677 yana aydi əlig əxittim muni
taki bir sөzüm bar ayu bər ani

1678 anadinmu bilgə toqar bu kixi
azu өgrənürmü yətilsə yaxi

## ӨGDÜLMIX JƏWABI ƏLIGKƏ

C81
1679 yanut bərdi өgdülmix əlig kuti
bilik həm ukux ol bu ərdəm ati

1680 biliksiz toqar ol turu өgrənür
bilik bilsə өtrü kamuq ix өnür

1671 كىمكى ئاتالسا بۇ يالغان بىلەن،
يوقالماس ئۇ نامى، نە قىلغان بىلەن.

1672 بېخىللىقتىن ئۆزگە يامان نېمە بار؟
يېمەستىن يىغار مال، كېيىن مال قالار.

1673 بېخىل ئۆزرە بىلىم نەدەر بولى كۆق،
ئەي بەختسىز، بىچارە، ئەي قولى يۇمۇق؛

1674 يىغىش بىلدىلىڭ ئالتۇن، يېيىش بىلمىدىلىڭ،
يىغىپ ئالتۇن ئەلگە نېچۈن بەرمىدىلىڭ؟

1675 يىغىپ دۇنيانى ئەي يىمىگەن كىشى،
يىگۈچى تەيياردۇر، تەييارلا ئىشى.

1676 بۇ ئۈچ نەرسە كىمدە بولسا بەخت كېتەر،
بۇ ئۈچ نەرسە بىلەن ئىستىمۇ يۈتەر.

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

1677 يەنە ئېيتتى ئېلىگ: ئىشىتتىم بۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار دېگىن سەن ئۇنى.

1678 بىلىملىك تۇغۇلۇرمۇ ئانادىن كىشى،
ۋە يا ئۆگىنەمدۇ يېتىلسە يېشى؟

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىگكە جاۋابى

1679 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش: ئېلىگ قۇتى،
بىلىم ھەم ئەقىل — بۇ پەزىلەت ئېتى.

1680 بىلىمسىز تۇغۇلار، يۈرۈپ ئۆگىنۇر،
بىلىم بىلسە ئىشلار ئۇتتۇغلۇق بولۇر.

1681 anadīn toqquqlī biliksiz toqar
bilik əgrənür ətrü tərkə aqar

1682 ukux ol anī yalnuk əgrənmədi
tadu birlə katlīp tərütür idi

1683 ukuxta adīn barqa ərdəmlətig
kixi əgrənür ətrü yətlür bilik

* * *

1684 səvindī əlig kər əxitti bu səz
ayur əz tiləkini buldī bu əz

1685 atasīn yitürdüm munuki oqul
ata ornī tuttī bulup ədgü yol

B131
1686 bayatka xükür kīlqu əmdi əküx
bodunka tərü kīlqu ədgü ülüx

A66
1687 baqīrsak kərür mən bu əgdülmixig
pütünlük bilə kīldī barqa ixig

1688 anar ma bu kün kīlqu ədgü yanut
ol ədgü yanutīn bu bulsu anut

1689 nəgü tər əxitgil kixi ədrümi
kixi ədrümi həm bodun kədrümi

1690 kixilik kīlurka kixilik anut
kixilik təninqə tərü kīl yanut

1691 wəfaka wəfa ol kixilik həkī
wəfa kīl kixi bol atīnī bədüt

1681 ئانادىن تۇغۇلغان بىلىمسىز تۇغار،
بىلىمنى ئۆگىنىپ ئۇ تورگە چىقار.

1682 ئەقىلدۇر ئۇنى ئۆگىنەلمەس ئادەم،
تەبىەتكە قوشۇپ ياراتۇر ئىگەم.

1683 ئەقىلدىن بولەك بارچە ئەردەملىنى،
كىشى ئۆگىنىپ، ئاشۇرار تىلىمنى.

* * *

1684 ئىشىتكەچ بۇ سۆزنى سۆيۈندى خاقان،
دېدى: مەن تىلەگىم تاپتىم ئۇشبۇئان.

1685 ئاتاسىن يوقتۇردۇم، مانا بۇ ئوغۇل —
ئاتا ئورنى تۇتتى، تېپىپ ياخشى يول.

1686 خۇداغا شۈكرىلە تىلىمنى بىزەي،
خەلقلەرگە ياخشى قانۇنلار تۈزەي.

1687 كورەرمەن ئۆكدۈلمىشنى كوپ مېھرىۋان،
دۇرۇسلۇق بىلەن قىلدى ئىشنى ھامان.

1688 قىلايكىم، ياخشىلىق جاۋاپ ئۈچۈن بىر،
بۇ ياخشى جاۋاپقا ئۇ بولسۇن ھازىر.

1689 نەدەيدۇ ئىشىتكىن ئۇمتاز[120] كىشىلەر،
خەلق ئىچرە خىل ۋە ساز كىشىلەر:

1690 كىشىلىكنى قىلسا كىشىلىكنى قىل،
كىشىلىك تېگىچە جاۋاپ ئەيلەگىل.

1691 ۋاپاغا ۋاپا ئۇ كىشىلىك ھەققى،
ۋاپا قىل، چىقار ئات، كىشىلىكنى قىل.

1703 kəlir ərsə dəwlət kixikə külə
tutup bərkləgüsi kiqiglik bilə

1704 keqüt təg bolur kut tüpi həm tezi
kenül kodkisi ol anin yildizi

1705 nə ədgü bolur kodki alqak kixi
nə kerklüg bolur kündə ətlür ixi

1706 uluqsiq küvəz kür kixi ol turi
künin̦ə kodi ol küvəzlik kuri

1707 kamuqka yaraxur bu kut ursa yüz
ukuxluqka artuk yaraxur kəd uz

C83

1708 munar mənzər əmdi bu bəytig oki
okiqil uka bar ay əlgi aki

1709 biliksizkə dəwlət yaraxsa kəlip
biliklig̃kə artuk yaraxur bilip

1710 biliksiz bilə tursa dəwlət kali
biliklig bilə turqa tüplüg ərip

1711 biliksiz bədük bolsa dəwlət bilə
biliklig bədükrək kü qav at bilə

1712 biliksizkə dəwlət kəlir ərsə kut
turumaz bu dəwlət anin birlə püt

1713 munuki bu sezkə tanuk kəldi sez
okiqil muni sən aya kenli tüz

1714 kəlir kut kixikə aqirlar ani
sinər ol aqirlik yorisa keni

1703 كېلۇر بولسا دەۋلەت كىشىگە كۈلۈپ،
تۇتۇپ چىڭ بېكىتسۇن كىچىك دىل بولۇپ.

1704 كوچ ئاتتەك بولۇر بەخت تۈۋى-نېگىزى،
مۇلايىم، كوكۈللۈك ئۇنىڭ يىلتىزى.

1705 نە ياخشى بولۇر كەمتەر مۇلايىم كىشى،
چىرايلىق بولۇر كۈندە تۈزەلۈر ئىشى.

1706 يوغانچى، تەكەببۇر تېتىقسىز بولۇر،
ئۇنى كىبىرسى كۈنمۇ-كۈن پەس قىلۇر.

1707 بۇ بەخت ئاچسا يۈز ھەممىگە يارىشۇر،
ئەقىللىقتا بەكمۇ گۈزەل قاملىشۇر.

1708 بۇڭا ئوخشار ئەمدى بۇ بېيتىنى ئوقى،
ئوقۇپ مەنىسىنى چۈشەن، ئەي سېخى:

1709 بىلىمسىزگە دەۋلەت ياراشسا كېلىپ،
بىلىملىككە ئارتۇق ياراشۇر بېرىپ.

1710 بىلىمسىز بىلەن تۇرسا دەۋلەت ئەگەر،
بىلىملىكلە تۇرغاي ئاساسىنى سېلىپ.

1711 بىلىمسىز بۈيۈك بولسا دەۋلەت بىلە،
بىلىملىك زوريار نام-شوھرەت بىلە.

1712 بىلىمسىزگە كەلسە گەر دەۋلەت ۋە قۇت،
بۇ دەۋلەت تۇرماس ھېچ ئۇنىڭ بىرلە، پۇت.

1713 بۇ سوزنىڭ كۈۋاسى مانا ئۇشبۇ سوز،
بۇنى سەن ئوقۇغىن، ئايا كوڭلى تۈز:

1714 كېلەر بەخت كىشىگە، قەدىرلەر ئۇنى،
سىڭار بۇ قەدىر ئاڭا، بولسا كونى.

1715 bolumsuzka dəwlət kəlü bərsə kut
ətər dəwlətin ol kəqürmez küni

* * *

1716 sinadi kər əlig bu egdülmixig
kenilik ezə buldi barqa ixig

B133
1717 aoqirladi anqa ketürdi erü
uquzladi anqa yavuzrak kerü

1718 aoqirlik edində kixig sərmədi
uquzluk edində tapuoq kəsmədi

1719 əligkə yixioq boldi kenli pütüp
aoqi kaznaki bərdi ədgü tutup

1720 əmanət yüdürdi boyunka uluoq
əmanət yüdər ərkə janim yuluoq

1721 ixin sürdi egdülmix artuk keni
küninə yakin tutti əlig ani

1722 aqa adra tutti kamuoq ixlərin
sakixlioq bitip kodti barqa barin

A67
1723 küdezdi nənin kəd ezin sakladi
tapindi kayirqa kiyik kilmadi

1724 nəgü tər əxitgil yətilmix yaxi
tiriglikte kizrak pütün qin kixi

C84
1725 aoqir nən kixikə bu altun kümüx
ezin tutoquqi ər kümüxtə kesüx

1715 بولۇمسىزغا كەر كەلسە دۆلەت ۋە بەخت،
تېپەر دۆلىتىنى، كەچۈرمەس كۈنى.

* * *

1716 ئېلىگ ئۆگدۈلمىشنى كوردى سىناپ،
پۈتۈن ئىشنى توغرا تاپتى قاراپ.

1717 قەدىرلىدى بەزى ئىگىز كوتۈرۈپ،
تۇۋەنلەتتى بەزى يامانىراق كورۈپ.

1718 قەدىرلەنسە، ئۇ ئەلنى رەنجىتمىدى،
خار ئولغاندا، ئۇ ئىشنى ئاقساتمىدى.

1719 ئېلىككە سۆيەر بولىدى سادىق بولۇپ،
غەزىنەنى باشقۇردى ياخشى تۇتۇپ.

1720 ئۇ ئالدى ئامانەت بويۇنغا يوغان،
ئامانەت تۇتقانغا پىدادۇر بۇ جان.

1721 ئىشىن سۆردى ئۆگدۈلمىش ئارتۇق كونى،
يېقىن تۇتتى ئېلىگ ئۇنى ھەر كۈنى.

1722 ئۇچۇق تۇتتى ئايرىم پۈتۈن ئىشنى ئۇ،
ھىساپلاپ تۇتتى پۈتۈپ باز-يوقىنى ئۇ.

1723 كۆزەتتى مالىن بەك، ئۆزىن ساقلىدى،
خىزمەتتە قىلچىلىك ئەگرى بولمىدى.

1724 نىمە دەر ئىشتىكىن يېتىلگەن يېشى،
ھاياتتا كەم ئۇچرار ھەقىقى كىشى:

1725 كىشىگە قەدىرلىك بۇ ئالتۇن-كۈمۈش،
كۈمۈشتىن ئەزىز ئەرگە ئۆزىنى تۇتۇش.

1726 ئۆزىنى كۆمۈشكە ئىلىندۇرماس ئەر
جاھاندا تولۇق چىن بەختكە يېتەر.

1727 بىلىملىك بىلىم بىرلە بەردى ئۆگۈت،
دۇرۇس، چىن كىشى بولسالا، كۆزۈڭگە سۈرت.

1728 ئەقىل ئېيتتى خوپراق مۇشۇ توغرۇلۇق،
كۆيۈمچانلىغا جان بەرسە كەتمەس ئۇشۇق.

1729 دۇرۇس دەپ ئاتالغان دۇرۇسلار قېنى،
دۇرۇسلۇق قىلىشتا ئامانەت كۆنى؟

1730 تولۇق ئەر قايسى ئۇ، ئۇنى بىلگۈلۈك،
قىلىقى دۇرۇس بولسا ئەر دېگۈلۈك.

1731 كىشىنىڭ نىيىتى ئەلدە ماختىلۇر،
سېخىلەر ماختىلار، بېخىل سۆكۈلۈر،

1732 ئادەم ئوغلى بەكمۇ بىچارە ئېرۇر،
پۈتۈن كۈن يىغار مال، يېمىلمەي قالۇر.

1733 بىراۋلار يۈگۈرۈپ جاھان ئايلىنۇر،
بىرى جان پىدالاپ، دېڭىزغا كىرۇر.

1734 بىراۋلار قازار تاغ-قىياغا چۈشۈپ،
بىراۋ يەر مولاچلار يالاڭياق بولۇپ.

1735 بىراۋلار ئېشىپ تاغ، دەريالار كېچەر،
بىراۋ يەر قېزىپ، سۇ قۇدۇقتىن ئىچەر.

1736 بىراۋلار ئۇرۇشتا قىلىچ-پالتا يەر،
بىرى قەلئە ساقلاپ قېرىپمۇ كېتەر.

1737 بىرى ئوغرى، مەككار، ئالدامچى، قاتىل،
بىرى باسمىچى، قاراقچى، قىرغىنچى، بىل.

1738 bu əmgək nəqə booqzi əgni üqün
tərər nəŋ yəməz elsə əmgər küqün

1739 bu barqa biliksiz kixi kilki ol
biliksiz kixilər tükəl yilki ol

1740 bayatka pütügli biliklig kixi
təgürmix edində tükəl yər axi

C85
1741 nəgü tər əxitgil ukuxluq amul
yoriqli tiniqli küdəzqisi ol

1742 karək yat karək dunya təzgin yügür
nəgü ərsə kismət saŋa ol təgür

1743 küŋül til keni tut ay bilgə bəgü
saŋa əksüməgəy edində yəgü

1744 bu baylik tiləsə azun ədgüsi
kenilik bilə ol aniŋ buloqusi

1745 taki bir azunuq bulayin təsə
kenilik pütünlük bilə kol usa

1746 yəmə yakxi aymix egi yətmix ər
kenilik bilə bu azun tutmix ər

B135
1747 bu dunyada baylik tiləsə ezüŋ
keni bol kenilik ezə tut sezüŋ

1748 taki bir azunuq tutayin təsə
kenilik bilə tut keŋül til ezüŋ

1749 ay əlig kerü bar kixilər küni
nə kerklüg kəqər ol yorisa keni

1750 kenilik pütünlük bilə kïl bu ix
kixilik bilə kïl kamuɑɣ türlüg ix

* * *

1751 kopurdï kutï kündə əgdülmixig
səv aydï bədunka əxitti kixig

1752 əlig mə sïnadï kamuɑɣ türlügün
pütünlük bila buldï baktï əgün

1753 pütün buldï əlig kər əgdülmixi
səziksiz keni təp nəgü kïlmïxï

A68

1754 nəgü tər əxit əmdi bilgə əgə
biliksiz ukup əmdi boynuŋ əgə

1755 kerü barɑɣu bəglər tapuɑɣqï kulïn
tapïnduraɣu kulnï sïnayu ulïn

1756 bəgiŋə yaraɑɣlïɑɣ kerünsə kulï
aŋar ətrü aqɑɣu aɑɣïrlïk yolï

C86

1757 tiləkqə bolur ix tapuɑɣqï bədür
tapuɑɣqï bədüsə bəg atï bədür

1758 ədi yakxï aymïx bu yaɑɣma bəgi
kamuɑɣ ixkə bilgi yətilmix əgi

1759 aya bəg ixig ix biliklikə bər
yaraɑɣlïɑɣ keni tüz yorïɑɣlïka bər

1760 kayu bəg yaraɑɣsizka bərsə ixi
yaraɑɣsiz əzi kïldï kïlmaz kixi

1761 bayat kimni ərsə ketürsə kutun
aŋar ixqi bərür yaraɑɣlïɑɣ pütün

1750 دۇرۇسلۇق ۋە پاكلىقنى بەن ئەيلە ئەش،
كىشىلىك بىلەن قىل پۈتۈن تۆرلۈك ئىش.

1751 ئۆنى[121] قىلدى ئۈستۈن بەخت كۈنسايىن،
بېرىپ خەلققە بۇيرۇق، ئىشىتتى سوزىن؛

1752 ئېلىك ھەر شەكىلدە سىنىدى ئۇنى،
كامالەتتە كوردى جىمى يېقىنى.

1753 ئىشەندى ئۆگدۈلمىشكە ئېلىك تولۇق،
دۇرۇسلۇقتا خۇلقىن كورۇپ كېمى يوق.

1754 ئىشىتكىن بىر ئالىم، دانا نىمە دەر،
ئۇقۇپ ئەگ بويۇننى، ئايا جاھىل ئەر:

1755 خىزمەتچى قۇلنى بەگ كورۇپ تۇرغۇلۇق،
خىزمەتتە ئاساسلىق سىناق قىلغۇلۇق.

1756 بېگىگە يارامىلىق كورۇنسە قۇلى،
ئېچىلغاي ئۇنىڭغا ئەزىزلىك يولى.

1757 كىشى ئۇلسا تىلەكتەك، خىزمەتچى بۇيۇر،
خىزمەتچى چوڭايسا بېگى نام ئالۇر.

1758 پۈتۈن ئىشقا ئەقلى، بىلىمى يەتكەن ــ
بۇ ياغما[122] بېگى بەكمۇ ياخشى دېگەن:

1759 ئايا بەگ ئىشىڭنى كىشى بىلگەنگە بەر،
يارامىلىق، دۇرۇس، تۈز، يۈرەكلىككە بەر.

1760 قايۇ بەگ يارامسىزغا بەرسە ئىشى،
يارامسىز ئوزى تۇ، نە باشقا كىشى.

1761 كوتەرسە خۇدا ھەر كىشى بەختىنى،
بېرەر بىر يارامىلىق پۈتۈن ئىشچىنى.

B136

1762 ketürmixni ilmək tiləsə yana
anar ixqi bərür yarutmaz künə

1763 yətər ol biliksiz barïr bu otun
ixi barqa buzlur kopar kək tütün

* * *

1764 aoqïrladï əlig kər egdülmixig
ïnandï anar bərdi yumoqï ixig

1765 kamuoq əlkə kïldï kər əlgi uzun
uzun boldi əlgi yorïk til sezün

1766 ayaoq bərdi tamoqa at üstəm kədüt
aoqïrladï axru tükəl boldï kut

1767 eküx ədgü yarlïoq tümən ədgü sez
əlig yarlïkadï yakin boldï ez

1768 kapuoqdaki ər at kiqig ya uluoq
tanuk tuttï barqa kilip jan yuluoq

1769 kamuoq ixqi barqa keründi kəlip
tapuoq tozoqu birlə nən artut kilip

1770 uru bardï egdülmix ədgü terü
aoqïrladï təgmə kixisin kerü

1771 bodundïn ketürdi kamuoq küq basïnq
ezindin kətərdi yaraoqsïz kïlïnq

1772 tüzüldi terü həm ətildi əli
əlig inqkə təgdi bəkip əl ulï

1762 چۈشۈرمەكچى بولسا كوتەرگەننى گەر،
ئاڭا بىر يالجىماس خىزمەتچى بىرەر.

1763 بۇ نادان بىلمىسىز يېتەكلەپ بارار،
بۇزۇلۇر ئىشى، كوك تۇتتۇنلەر قوپار.

* * *

1764 قىلىپ ئوگدۈلمىشكە خاقان ئېھتىرام،
ئىشىنىپ ئۇڭا ئىشنى بەردى تامام.

1765 پۇتۇن ئەلگە قىلدى ئۇزۇن قولىنى،
ئۇزۇن قولى ئەتتى راۋان تىلىنى.

1766 بىرىپ تامغا، ئۇنۋان، قوشۇن، ئات ۋە تون،
تولا ياخشى كوردى، بەخت بولدى پۇتۇن.

1767 تولا ياخشى سوز بىرلە يارلىقلىرىن—
ئىلىگ بەردى، ئوگدۈلمىش بولدى يېقىن.

1768 سارايدىكى خادىم كىچىك يا ئۇلۇغ،
ئاڭا سۇندى سوغات قىلىپ جان يۇلۇغ[123].

1769 خادىملەر پۇتۇنلەي كورۇندى كېلىپ،
ئۇنى قۇتلىدى ئەرسە تارتۇق قىلىپ.

1770 بۇ ئوگدۈلمىش ئورناتتى ياخشى قانۇن،
قاراپ ھورمەت ئەتتى كىشىسىن پۇتۇن.

1771 زۇلۇمنى كوتەردى خەلق ئۈستىدىن،
يوقاتتى يارامسىز قىلىق ئوزىدىن.

1772 تۈزۈلدى قانۇن ھەم يېتىلدى ئېلى،
ھوزۇرلاندى ئىلىگ، چىكىپ ئەل ئۇلى.

C87

1773 səvigli təlim boldï səvməz yaoįï
əlin koḍtï kaqtï süzüldi tooįï

1774 kutuldï əlig kïldï inqin səvinq
yətildi tiriglik bu buldï avïnq

1775 bu yaŋlïoį asïoįlar bilikdin kəlir
ukuxluoį biliklig siligdin kəlir

1776 kalï egməgü ol ukuxluoį kixig
nətəg yərməgü bu ukuxsuz ixig

B137

1777 ukuxluoį ixi barqa ülgülüg ol
biliksiz ixi barqa təlgülüg ol

1778 nə əḍgü yaraxur ukuxluoįka kut
ya əḍgü kïlïnqlïoį bilikligkə püt

1779 nəgü tər əxitgil ïla bəg sezi
sezi mə'nisi ol sezüŋkə tezi

1780 biliksizkə dəwlət kəlür ərsə kut
boḍun barqa buzlur bolur əlkə yut

7181 ukuxluoįka təgsə aḍïn bəgliki
əlin inqkə təgrür bu bir sezkə püt

* * *

1782 əlig inqkə təgdi yarudï küni
bayatka xükür kïldï egdi anï

1783 kezin kekkə tikti kətürdi əlig
ayur ay iḍim sən bərigli bilik

1773 كوپەيدى سويگۈچىلەر، ئۇ سويمەس يېغى —
قويۇپ ئەلنى قاچتى، سۆززۈلدى توغى[124].

1774 قۇتۇلدى ئېلىگ غەمدىن، تاپتى ھوزۇر،
ھايات ياشنادى، بولدى راھەتتە تۇرۇر.

1775 بۇ خىل پايدىلار كىم، بىلىكتىن كېلۇر،
ئەقىللىق، بىلىملىك، زېرەكتىن كېلۇر.

1776 نېچۈك ماختىنىلماس ئەقىللىق كىشى،
نېچۈك ئېيىپلەنمەس ئەقىلسىز ئىشى.

1777 ئەقىللىق ئىشى ئۇ ئۆلچەملىك بولۇر،
بىلىمسىز ئىشىنى چۇۋالچاق قىلۇر.

1778 نە ياخشى ياراشۇر ئەقىللىققا قۇت،
ئەي ياخشى قىلىقلىق بىلىملىككە پۇت.

1779 نىمە دەر ئۇ ئىلى بېگى ئاڭلىغىن،
بۇ سۆز مەنىسىنى سۆزگە ئۇل ئەيلىگىن:

1780 بىلىمسىزگە گەرچە دۆلەت بىلەن قۇت،
پۈتۈن خەلق بۇززۇلۇر، بولۇر ئەلگە جۇت.

1781 ئەقىللىققا تەگسە بىر ئەل بەگلىكى،
بېرەر ئەلگە ھوزۇر، ئۇشۇ سۆزگە پۇت.

* * *

1782 راھەتلەندى ئېلىگ يورىدى كۆڭلى،
خۇداغا شۈكۈر قىلدى ماختاپ ئۇنى.

1783 كۆزىنى كۆككە تىكتى، كۆتەردى ئېلىگ،
دېدى: ئى ئىگەمسەن، بېرەرسەن بىلىك.

1784 bilik bərdiņ əlkə əlig bərdiņ ərk
kenilik ezə tut kenül bolsu bərk

1785 sən ek bər maņa küq kamuoı ədgükə
əlig asrakīlar yükin yüdgükə

* * *

A69
1786 qīoıayka üledi eküx nəņ tavar
keņül tüzdi rəbka kamuoıdīn sīņar

1787 tirildi bu yaņlīoı səvinqin kün ay
təzü əl karasī tükəl boldī bay

C88
1788 kixi ədrümi kər bu yaņlīoı bolur
əsizim bu yaņlioı kixilər elür

1789 məņilig bodun kim bu yaņlīoı bəgi
məņəlig bəg ol kolsa bodnī yəgi

B138
1790 əsiz ədgülər elsə toprak bolur
nəqə bolsa toprak kər atī kalur

## ƏLIG SUALI ƏGDÜLMIXKƏ

1791 əlig bir kün oldurdī yalņuz ezi
bu egdülmixig ündəp aydī səzi

1792 ayur ay egdülmix bak əmdi maņa
ataņ əmgəki kirmədi bir saņa

1793 ataņ eldi kaldīņ sən ooılan kiqig
kiqigkə bədüktin bolur yol kəqik

1784 ھۆكۈمران قىلدىڭ كۈچ بېرىپ ھەم بىلىم،
دۇرۇسلۇق ئۆزە تۇت، چىڭسۇن دىلىم.

1785 قۇۋۋەت بەر، جىسمىكى ياخشىلىق قىلاي،
بۇ ئەلنىڭ يۈكىنى يۈدكۈچى بولاي.

*　　*　　*

1786 ئۆلەشتۈردى يوقسۇلغا كۆپ مال بولۇپ،
دىلىن بەردى ھەققە ھەممىدىن ئۈزۈپ.

1787 ياشىدى مۇشۇنداق سۆيۈنچتە كۈن-ئاي،
ئاۋام خەلق ئۇمۇمەن پۈتۈن بولدى باي.

1788 كىشىنىڭ خىلى، كور، بۇ ياغلىغ بولۇر،
ئىستىكىم، مۇشۇنداق كىشىلەر ئولۇر.

1789 بەگ ئولغاندا شۇنداق، تاپار بەخت خەلق،
بەختلىك خان تىلەر ئەلگە ياخشىلىق.

1790 يامان-ياخشى ئولسە، ئۇ تۇپراق بولۇر،
نىچە بولسا تۇپراق، كور، ئاتى قالۇر.

## ئېلىگنىڭ ئۇگدۇلمىشكە سوئالى

1791 ئېلىگ بىر كۈن ئولتۇردى يالغۇز ئۆزى،
قىچقاردى ئۇگدۇلمىشنى، قىلدى سۆزى.

1792 دېدىكىم: قارىغىن ئۇگدۇلمىش ماڭا،
ئاتاڭ ئەمگىكى سىڭگىدى بىر ساڭا.

1793 ئاتاڭ ئولدى، قالدىڭ سەن ئوغلان كىچىك،
كىچىككە بۈيۈكتىن بولۇر يول كېچىك.

1794 atan̡ ɵgrɘtümɘdi ɘrdɘm bilik
tɘgümɘdi mɘndin yɘmɘ ɵk ɘlig

1795 nɘtɘg mɘt yumïttï bu ɘrdɘm san̡a
ayu bɘrgil ɘmdi munï sɘn man̡a

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

1796 yanut bɘrdi ɵgdülmix aydï ɘlig
uzun kɘq yaxasu bu üstɘn̡ ɘlig

1797 bayat kimkɘ bɘrsɘ ʻinayɘt ülüg
tilɘkkɘ tɘgir boldï atlïoq külüg

1798 muhar mɘn̡zɘtü aydï türkqɘ mɘsɘl
baxïnda kɵqürmix bu kɵkqin sakal

1799 bayat fɘzli birlɘ bɘdür ol kixi
tilɘkin bulur kündɘ ɘtlür ixi

1800 bayat bɘrmixin hɘlk tidumaz küqün
yaoqïz yɘr yaxïl kɵk tɘrilsɘ ɵqün

B139
1801 bayattïn kɘrɘk barqa ixkɘ yɵlɘk
anïn bulsa ɵtrü kixi ɵz tilɘk

1802 yana ma ay ɘlig ata alkïxï
oqulka tɘgir ol sɘvinqi tuxï

C89
1803 atam kïldï ɘrdi kɵr ɘdgü duʻa
duʻa birlɘ tɘgdim bu yɘrkɘ aoqa

1804 ɘligni sɘbɘb kïldï ɘrklig idim
bu ɘrdɘm bilikdin turu kalmadïm

1794 ئاتالۇ ئۆگكتەلمىدى ئەردەم-ئىلىم،
ساڭا مەنمۇ ھېچ بىر ياردەم قىلمىدىم.

1795 قەيەردىن يىغىلدى بۇ ئەردەم ساڭا؟
سەن ئەمدى ئېيتىپ بەر بۇ گەپنى ماڭا.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1796 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش دىدى: خاقان—
ياشىسۇن غالىپلىق بىلەن كوپ زامان.

1797 خۇدا كىمگە قىلسا ئىنايەت نەسىپ،
تاپار ئات-شوھرەت تىلەككە يېتىپ.

1798 بۇڭا ئوخشۇتۇپ ئېيتتى تۈركچە ماقال،
كوپ ئىشلار بېشىدىن ئوتكەن ئاقساقال:

1799 خۇدا پەزلى بىرلە چوڭايغاي كىشى،
تاپار كۈندە مەقسەت، تۈزۈلۈپ ئىشى.

1800 كۈچەپ خەلق تولسا ماس خۇدا بەرگىنىن،
ئۇچ ئالماق بولسىمۇ ئاسمانۇ-زېمىن.

1801 خۇدادىن كېرەك ھەممە ئىشقا يۆلەك،
خۇدادىن تاپار كىشى بارلىق تىلەك.

1802 ئاتا ئالقىشىدىن ئوغۇل، ئەي خاقان،
چومۇلۇر خوشاللىققا ھەر بىر زامان.

1803 خەيرلىك دۇئا قىلغان ئىكەن ئاتام،
دۇئا بىرلە تەگدي ماڭا بۇ ماقام.

1804 ئېلىگنى سەۋەپ قىلدى قادىر ئىگەم،
قۇرۇق قالمىدىم پەزىل، بىلىمدىن ھەم.

1805 əlig urdï əlig məni ədlədi
bolu bərdi əvrən ezüm yokladï

1806 külə baksa bəglər kimi ədləsə
ava yïoqlur arzu kərək ol yəsə

1807 kixi kenli baoq ol yaxaroqu suvï
bu bəglər sezi birlə ədgü savï

1808 kayu baoqka təgsə suv əksümədin
qəqək yazlur anda tümən tü yïdïn

1809 bəgi yarlïoqï bolsa ədgü sezə
kulï kenlï yüksər yazar kax kezə

1810 kalï bolmasa ədgü yarlïoq tilin
yaxarmïx qəqəklər kurïr tərk bilin

1811 bayat fəzlï koloqu kərək kul kamuoq
bayat fəzlï bolsa aqïldï kapuoq

A70
1812 munar mənzətü aydï xa'ir bu sez
munï ukoqïl əmdi aya ədgü ez

1813 bayat fəzlï birlə aoqïrlar kuluoq
bilik kapoqï aqlur onarur yoluoq

1814 bilik bilsə kündə kutadur küni
nəqə mə kiqig ərsə bolur uluoq

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

1815 yana aydï əlig ay egdülmixə
bilik bilgüqilər nətəg bilmixə

1816 kixi egrənipmü bolur ol bəgü
azu tadu birlə toqarmu təgü

## ƏGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

C90
1817 yanut bərdi egdülmix aqtī tilin
ayur mən urayīn bu sezkə ulīn

1818 terütürdə bərsə bayat eg kenül
tükəl mayə buldī bilikkə oqul

B140
1819 küninə tənədür turu eglənür
nəgüni tiləsə bilür egrənür

1820 bilikkə təgir ətrü bilgə bolur
bu bilki bilə asoqī əlkə tolur

1821 terütür edində kenül bərməsə
tiləkkə təgüməz bu anda basa

1822 takī bir səbəb kolsa oqlan bilik
kiqigdə təgürgü bilikkə əlig

1823 kiqig oqlan ərkən bilik egrənür
uluq bolsa ətrü tiləkkə təgür

1824 bilik ərdəm ədgü kilinq ya kilik
kixi egrənür ətrü tüzlür yorīk

1825 bilik tut ya ərdəm kixi egrənür
məgər bu ukux ol tadudin enür

1826 munar mənzətü kəldi türkqə məsəl
okioqīl munī sən asioq ezkə al

1816 كىشىلەر بولۇرمۇ ھېكىم ئۆگۈنۈپ،
بولۇرمۇ تەبى ياكى تونۇلۇپ؟

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1817 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، ئاچتى تىلىن،
دېدىكىم، قوياي مەن بۇ سۆزنىڭ ئۇلىن.

1818 ياراتتىڭ بەرسە خۇدا ئەقىل-كۆڭۈل،
تاپۇر دەسمايىنى بىلىككە ئوغۇل.

1819 مۇسەر كۈنمۇ-كۈن، ئەقلى كامىللىنۇر،
نىمىكى خالىسا شۇنى ئۆگىنۇر.

1820 يېتىپ ئاخىر بىلىمگە، ئالىم بولۇر،
بۇ ئىلمى بىلە ئەلگە پايدا تېگۈر.

1821 ياراتقان چېغىدا ئەقىل بەرمىسە،
يېتەلمەس تىلەككە ھۈنەر نە ئەيلىسە.

1822 يەنە بىر شەرت: ئىلىم كىلەسە تونۇل،
كىچىك چاغدا قويغاي بىلىمگە كۆڭۈل.

1823 كىچىك چاغدا ئىنسان بىلىم ئۆگىنۇر،
چوڭايسا ئۇنىڭلە تىلەككە يېتۇر.

1824 پەزىلەت، بىلىم ھەم ياخشى خۇي-پېيىل،
ئۆگەنسە، تۈزۈلەر كىشى خۇلقى، بىل.

1825 بىلىم يا پەزىلنى كىشى ئۆگىنۇر،
مەگەركىم، ئەتىل ئۇ، تەبى بولۇر.

1826 كېلۇر بۇڭا ئوخشاپ تۈركىچە ماقال،
ئوقۇپ سەن، ئۆزۈڭگە بۇندىن پايدا ئال:

1827 kixi egrənür bilki artar eküx
nəqə egrənip uķsa bolmaz uķux

1828 bayattīn ərür bu uķux boloqusī
tadu birlə kirsə bolur bəlgüsi

1829 bayattīn 'əṭa ol uķux bəlgülüg
uķuxtīn bulur ər miŋ əḏgü ülüg

1830 kixidə uluoqraķ uķuxluoq kixi
uķux boldī ərkə miŋ ərdəm baxī

1831 uķuxsuz kixini kixi təməgü
nəqə sezləsə sez yəmə pütməgü

## ƏLIG SUALI ΘGDÜLMIXKƏ

B141 C91
1832 yana aydī əlig əxittim bu sez
taķi bir sezüm bar ayītoqu bu ez

1833 uķuxuoq aḏīrtīŋ bilikdə eŋi
nəgü təg turur ay sezüŋnüŋ oŋī

1834 nəgü ol uķux ornī ķayda turur
ķayuḏīn ķopar ķupsa ķayda barur

## ΘGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

1835 yanut bərdi egdülmix aydī uķux
aoqīr nəŋ turur ol kixikə kesüx

1836 uķux ornī üstün mənədə turur
aoqīr nəŋ üqün ornī baxta ərür

1837 ئەقىلدۇر كىشىگە كىشەن، بەلگىلىك،
قىلىقى دۇرۇستور ئىشى ئۆلگىلىك.

1838 رەھىملىك ئىگەم ئۇ خالىغان قۇلنى،
ئەقىللە كىشەنلەر، قىلىق ۋە تىلىنى.

1839 ئەقىللىق تىرىكتۇر، ئەقىلسىز ئۆلۈك،
ئەقىل ئەرنى ئايرۇر شۇ خىل تەڭ بولۇك.

1840 كىشى تۈن كەبى بىر قاراڭغۇ ئۆيدۇر،
ئەقىل بىر چىراقتەك ئۇنى يورۇتۇر.

1841 ئەقىلدىن كېلۇر، كور، پۈتۈن ئەزگۈلۈك،
بىلىمدىن چوڭلار ئەر، بولۇر بەلگۈلۈك.

1842 كىشىلەر بۇ ئىككى بىلەن زور بولۇر،
بۇ ئىككى بىلەن تۈز-توغرا يول تونۇر.

1843 بىلىملە پەرقلىنەر كىشى يىلقىدىن،
نىمە بار بۈيۈكرەك بولەك بىلىمدىن؟

1844 ئەقىل بىر سوز ئېيتتى بۇڭا ئوخشۇتۇپ،
ئىشلەتسە ئەقىلنى بولۇر پايدا كوپ:

1845 كىشىنى ئايرىغان بىلىم يىلقىدىن،
كىشى قولى ئۈستۈن بولۇر ئىلىمدىن.

1846 يۈرى، يىلقا بولما، ئەقىل، بىلىم بىل،
بىلىم بىرلە سوزلە، يوروق تۈت تىلىڭ.

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

1847 ئېلىك ئېيتتى: باردۇر تېخى بىر سوزۈم،
ئۇنى دەي ساڭا مەن، كوركەم يۈزلۈكۈم.

B142

1848 maņa ayꭤṭïl əmdi uķux şurəti
nəgü təg bolur ol yərügi atï

1849 yüzi kərki ķïlķï ķïlïnqï nə ol
yaxï ķurï boḍ sïn avïnqï nə ol



1848 ماڭا ئېيتقىن ئەمدى ئەقىل سۈرىتى—
نېچۈكتۇر، تېگى ھەم نىمەدۇر ئېتى؟

1849 يۈزى، كوركى، خۇيى، قىلىقى نەدۇر؟
بېشى، دەرىجە، بويى، ئاۋۇنچى نەدۇر؟



27

## ƏGDÜLMIX ƏLIGKƏ UKUX ŞURƏTIN AYUR

1850 yanut bərdi əgdülmix aydi ukux
kilinqi kəni kər küvənqi əküx

1851 yüzi kərki kərklüg nə yaxi kiqig
kamuoq ədgülükkə anindin kəqik

1852 ərüg həm silig ol nə kilki amul
kamuoq təprənürkə baoqirsak kənül

1853 kayuka əlig ursa ətlü barir
kayuka sezi təgsə yətlü barir

1854 isig yüzlüg ol kər kamuoqka səvüg
kixilərkə andin asioqlar ülüg

1855 yiti kəzlüg ol kər bakixi yirak
kayu ixkə təgsə bəkitür adak

1856 nəqə buloqanuk ixkə təgsə süzər
nəqə tərs tügün ərsə baksa yazar

1857 bakar soldin ondin həm endün kədin
kamuoq ix yaraoqin bilir həm edin

1858 kaqioqlioq yətər ol uquoqlioq tutar
sinukuoq sapar ol buzukuoq ətər

1859 ukuxsuz ekündi ayur ay ukux
səninsiz munadur mən artuk eküx

C93
1860 mana təgmədi bir sənindin ülüg
səninsiz kixi kenli boldi elüg

B143
1861 yula ol ukux ker karaoquka kez
elüg tənkə jan ol aoqin tilkə sez

1862 ukuxluoq ukuxka ayar ay əxim
nə edgü əxim sən ətikli ixim

1863 kilinq on tutar hiq səli yok ukux
pütün qin turur hiq ali yuk ukux

1864 ukux kimdə bolsa bu ol bəlgüsi
bu bəlgü bilə ol ukux bilgüsi

1865 ukaxnun ən axnu kiliki onay
kenilik bilə ol yoriki yil ay

A72
1866 ukuxluoq keni həm silig til sezi
pütünlük bilə boldi kilki tezi

1867 erüg ol amul kəd sərimlig şəbur
kerüp ixni yətrü ol akru təgür

1868 kilinqi kari kersə yaxi yigit
anar munluoq arzun egə ya təgit

1857 سول-ئوڭ بىرلە ئالدى-ئارقىدىن باقار،
پۈتۈن ئىشقا چارە بىلەن ۋاقت تاپار.

1858 يېتەر قاچقۇچىغا، ئۇچقاننى تۇتار،
بۇزۇقنى تۈزەر ئول، سۇنۇقنى تاڭار.

1859 ئەقىلسىز پۇشايماندا دەر: ئەي ئەقىل—
سېنىڭسىز ئېرۇرمەن. تولا غەمدە، بىل.

1860 سېنىڭدىن ماڭا بىر ئۇلۇش تەگمىدى،
كىشى كوڭلى سەنسىز ھايات بولمىدى.

1861 ئەقىل بىر چىراقتۇر، كوزى يوققا كوز،
ئۇلۇك تەنگە جان ئول، گاچىا تىلغا سوز.

1862 ئەقىللىق ئەقىلغە دىگەي: يولدىشىم،
نە ياخشى ئەشىم سەن تۈزەردە ئىشىم.

1863 ئەقىل ئولۇغ ئىشلەر، ئۇ تەتۈر ئىشلىمەس،
پۈتۈنلەي ئېرۇر چىن، ئۇ مەككار ئەمەس.

1864 ئەقىل كىمدە بولسا شۇدۇر بەلگۈسى،
بۇ بەلگۈ بىلە ئۇ ئەقىل بىلگۈسى.

1865 ئەڭ ئاۋال ئەقىلنىڭ قىلغى ئوگاي،
دۇرۇسلۇق بىلەن ئۇ يۇرەر يىل ۋە ئاي.

1866 ئەقىللىق، دۇرۇس ھەم سىلىق سوز-تىلى،
دۇرۇس ھەم تولۇقتۇر ئۇنىڭ پېيلى.

1867 يۇۋاش ھەمدە تىنچ كوپ سەۋرىلىك ئېرۇر،
يېتەرلىك كورۇپ ئىشنى سالماق قىلۇر.

1868 قىرى قىلغى، لېكىن يىگىتتەك تۇرار،
بوشاۋۇرمۇ، قولمۇ ئۇنى ئاختۇرار.

1869 munar mənzər əmdi bu sezni oki
uka tursa mə'ni aqīloqay takī

1870 kilinqī karī oqlan ezlüg ukux
ukux kayda bolsa anar bar yapux

1871 kiqigi səviglig karīsī amul
ezi tüzün alqak kər asoqī eküx

## ƏLIG JƏWABĪ ƏGDÜLMİXKƏ

1872 bu sezlər əxitti səvindi əlig
ayur ay odunmīx sezi eg bilik

1873 bayat bərdi barqa tükəl ədgülük
bayattin 'əta sən mana bəlgülük

1874 bu əmgək yük ol bir aoqīr yüdgükə
anī yüdsə etrü təgir ədgükə

C94
1875 kim ədgü tiləsə aoqīr yük yüdər
aoqīr yük yüdügli tiləkin küdər

1876 yükümni yüdər sən tilək ix yorīr
məni tīndurur sən sana yük təgir

B144
1877 bayat bərsü təwfik mana əmdi küq
həkīnnī etəyin yanut birkə üq

1878 bilir mən bu yanlīoq tapuoq kīldukun
baoqīrsaklīk ol bu məni koldukun

1879 baoqīrsak tapuoqqī tükəl ol bolur
ez asoqīn kodup kər bəg asoqīn kolur

1869 بۇ سوزنى ئۇقى ئەمدى، ئوخشار بۇڭا،
ئوقۇغانچە مەنا ئېچىلغاي ساڭا:

1870 قىلىقتا قىرى، ئوزى ياشتۇر ئەقىل،
ئەقىل قايدا بولسا ئۇنىڭغا ئېسىل.

1871 ياشلىقى سويۇملۇك، قېرىسا بېسىق،
ئېرۇر نەپسى تولا، يۇشاق، كىچىك دىل.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشكە جاۋابى

1872 بۇ سوزنى ئىشىتكەچ سويۇندى ئېلىگ،
دېدى: ئەي ئويغانئان، سوزى ئالۇ-بىلىك.

1873 خۇدا بەردى ماڭا پۈتۈن ئەزگۈلۈك،
خۇدادىن ئاتا سەن ماڭا بەلگۈلۈك.

1874 بۇ ئەمگەك يۇدۇشكە ئېغىر يۈك ئېرۇر،
ئۇنى يۇدسە كوپلەپ ياخشىلىق تېگۇر.

1875 كىم ئەزگۇ تىلىسە ئېغىر يۈك يۇدەر،
ئېغىر يۈك يۇدۇگەن تىلەككە يېتەر.

1876 يۈكۈمنى يۇدەرسەن تىلەك، ئىش يۈرۈر،
مېنى تىندۇرۇرسەن، ساڭا يۈك بولۇر.

1877 خۇدا بەرسە تەۋپىق، ماڭا ئەمدى كۈچ،
ھەققىڭنى ئوتەي مەن قىلىپ بىرگە ئۈچ.

1878 بىلۇرمەن بۇ ياڭلىغ خىزمەت قىلغىنىڭ،
ماڭا باغلانغىنىڭ — كويۇمچانلىغىڭ.

1879 كويۇمچان خىزمەتچى شۇ خىلدا كېلەر،
قويۇپ ئوز پايدىسىن، بەگ پايدىسىن دەر.

1880 nəgü tər əxit bu tapuqqï tili
bəgin inqkə təgrür tapuqsak kulï

1881 mənilig bolur bəg tükəl kut baxï
baqïrsak kulï bolsa kïlsa ixi

1882 tapuqqï bilə bəg kətürdi əgin
tilək təg tapuq kïlsa tïndrur bəgin

1883 bax aqrïq yük əmgək kətürsə kulï
bəginə aqa bərsə arzu yolï

1884 kayu bəg bulur ərsə mundaq kuluq
bayattïn 'əta ol anar kəd uluq

1885 azun bagləri əldi bizdə oza
əküxrəki bardï bu arzu əzə

* * *

1886 azun bodnï tïndï avïnqïn kutun
əligkə du'a kïldï bodnï pütün

1887 ədïn əl kixisi əxitti munï
yüzin kərgükə arzuladï anï

1888 kəqürdi yïl ay kün bu arzu əzə
əlin ətti ədgü tərüsin tüzə

## ƏLIG SUALI ӨGDÜLMIXKƏ

1889 əlig bir kün ündədi əgdülmixig
ayur aytayïn sez sən ay bilmixig

1880 نېمەدەر ئىشتىكىن خىزمەتچى تىلى،
مۇزۇرلاندۇرار بەگنى ئىشچان قۇلى:

1881 راھەتتە ياشار بەگ بولۇپ بەخت بېشى،
كويۇمچان قۇلى بولسا، قىلسا ئىشى.

1882 خادىم بىرلە قەددىنى بەگ كۆتىرەر،
ئىش ئۇلسا تىلەكتەك، بېگى تىنچ ئۆتەر.

1883 باش ئاغرىق تۇگەر، چەكسە زەخمەت قۇلى،
بېگكە ئېچىپ بەرسە ئۈمىت يولى.

1884 قۇلى قايسى بەگنىڭ بۇ ياڭلىغ ئېرۇر،
خۇدانىڭ ئۇڭا چوڭ ئاتاسى بولۇر.

1885 بۇرۇن بىزدىن ئۆتكەن جاھان بەگلىرى،
شۇ ئارزۇ بىلەن كەتتى كوپرەكلىرى.

* * *

1886 جاھان خەلقى خوشال، بەختىيار، ئارام—
ئېلىپ، قىلدى خانغا دۇئالار تامام.

1887 بولەك ئەل كىشىسى ئىشتىكەچ بۇنى،
يۈزىنى كورۇشكە كۆتۈشتى ئۇنى.

1888 شۇ ئارزۇ بىلەن يىل، ئاي، كۈنلەر ئۆتۈپ،
ئېلىن قىلدى ياخشى قانۇنلار تۈزۈپ.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۈلمىشكە سوئالى

1889 ئېلىگ ئۆندەپ ئوگدۈلمىشنى بىر كۈنى،
دېدى: سوز قىلاي، ئېيت نە بىلسەڭ شۇنى.

B145 C95

1890 ət ez yəti əndamka baksa kər ər
tatïoq buldï barqa ez ülgin tərər

1891 keŋül tatoqï nə ol bu kez tatoqï nə
bu iki tatïoqdïn ezüm ülgi nə

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

A73

1892 yanut bərdi egdülmix aydï tatïoq
keŋül arzu kolsa bəkürtsə katïoq

1893 səvitmix yüzin kersə kezkə tatïoq
keŋül arzusïn bulsa ezkə tatïoq

## ƏLIG SUALÏ ƟGDÜLMIXKƏ

1894 yana aydï əlig ay egdülmix ay
səviglig nixanï nəgü ərmix ay

1895 səvər mən təyü barqa də'wi kïlur
bu də'wika mə'ni nəgü təg bolur

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

1896 yanut bərdi egdülmix aydï bolur
səvüg yüzkə baksa səvərin bilür

1897 kamuoq nəŋkə ertüg bolur baksa kez
keŋülkə yok ertüg munï bilgü ez

1898 səvər səvməzin ez biləyin təsə
keŋülka baka kergü bilgəy basa

1899 səvüglər yüzində bolur bəlgü nəŋ
kezin kezkə tiksə ani bilgü taŋ

1900 muŋar mənzətü aydï xa'ir sezi
ukup tiŋlayu al kixi ərbüzi

1901 səvigli kixiniŋ yüzi bəlgülüg
tili aqsa mə'ni sezi bəlgülüg

C96

1902 səvər səvməzin ez biləyin təsə
saŋa tətrü baksa kezi bəlgülüg

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

146

1903 əlig aydï uktum əxittim bu sez
taki bir sezüm bar ani aysu ez

1904 kərəklig sez aytur mən əmdi saŋa
ədi kəd bakïp sezləyü bər maŋa

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

1905 yanut bərdi ɵgdülmix əlig kutï
bilik birlə bəglər bədütti atï

1906 bilik ordusï ol bu bəglər ezi
biliksiz bolur kul nərək kul sezi

1907 ayïtmak oŋay boldï tərsi jəwab
jəwabka əlig bilki boloŋay şəwab

1908 oŋayïn əlig tuttï tərsi maŋa
kəmixməgil əmdi ay ərsig toŋa

## ƏLIG JƏWABÏ ƟGDÜLMIXKƏ

1909 əlig aydï aytïqlï munluq bolur
ɵzi bilmədükin anïndïn kolur

1910 kalï mundaq ərsə səvingü kərək
ayïtmïx sɵzümni sən ayqu kərək

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

B147
1911 yanut bərdi aydï ay ədgü tɵrü
əxitmək kəd ol sɵzləməktə kɵrü

1912 sɵzüg sɵzləgüqi bu jan yavrïtur
əxitgüqi avnur ət ɵz səmritür

1913 nəgü tər əxitgil sïnamïx bəgü
sɵzüg sɵzləməgü əxitgü ɵgü

C97
1914 əxitmək bilə boldï bilgə kixi
bu sɵz sɵzləməktin barïr ər baxï

1915 əxitsə bolur ol kulakka tatïq
təlim sɵzləmix sɵzdə bolmaz asïq

1916 sɵzüg sɵzləməsə sav altun sanï
bakïr boldï tildin qïkarsa anï

## ƏLIG JƏWABÏ ƟGDÜLMIXKƏ

A74
1917 əlig aydï əmdi kɵni sɵzlədin
sən əmdi ɵzünkə kutun kur badïn

### ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە جاۋابى

1909 ئېلىگ ئېيتتى: سورغۇچى مۇھتاج ئېرۇر،
ئۆزى بىلمىگەننى سوراپ ئۇ بىلۇر.

1910 بۇ شۇنداق ئىكەن سەن سۆيۈنسەڭ كېرەك،
سوئالىم جاۋابىنى بەرسەڭ كېرەك.

### ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1911 جاۋاپ بەردى ئى ياخشى قانۇن دىبان،
ئىشتمەك سۆزلىمەكتىن ياخشى ھامان.

1912 بۇ سۆز قىلغۇچى ئۆز جانىن ئۈپرىتۇر،
ئىشتكەن سۆيۈنۈپ ئۆزىن سەمرىتۇر.

1913 قۇلاق سال، سىنالغان ھېكىم دەر نىمە،
ئىشىت ھەم ئۇيلا، ئەمما تولا سۆزلىمە:

1914 ئىشتمەك بىلە بولدى ئالىم كىشى،
تولا سۆز قىلىشتىن كېتۇر ئەر بېشى.

1915 ئىشتمەك قۇلاققا بېغىشلايدۇ زەۋق،
تولا سۆزلىگەن سۆزدە كوپ پايدا يوق.

1916 دىمەستە سۆزۈڭنى ئالتۇن ھىساپلا،
ئېغىزدىن چىقسا سەن ئۇنى مىس سانا.

### ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە جاۋابى

1917 ئېلىگ ئېيتتى: ئەمدى دۇرۇس سۆزلىدىڭ،
ئۆزۈڭگە بەختنىڭ قۇرىن باغلىدىڭ.

## ƏGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

1918 yanut bərdi əgdülmix əlig kutī
əzüm yəglədüki bu kulluk atī

1919 kulī jan sīzuroqu avīnsa bəgi
kalī yətlür ərsə bu kulnun əgi

1920 əxitsü ayayīn əzüm bilmixin
əlig mə kəqürsün həta bolmīxīn



## ئوگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1918 جاۋاپ بەردى ئوگدۇلمىش: ئېلىگ قۇتى،
ئۇزۇم خالىغىنىم بۇ قۇللۇق ئېتى.

1919 جان ئاتىسۇن بېگىنىڭ ھوزۇرىغا قۇل،
ئەگەر يەتسە ئەقلى، ئاقىل بولسا ئول.

1920 ئىشىتكىن، مەن ئېيتاي ئۇزۇم بىلگىنى،
ئېلىكمۇ كەچۈرسۇن خاتا بولغىنى.



## يىگىرمە بەشىنچى باب

## بەگلىككە لايىق بەگنىڭ قانداق بولۇشى كېرەكلىكى بايانىدا

1921 ئېلىگ ئېيتتى: ئەمدى دېمەكچى سوزۇم،
شۇ ئەردى مانا ئەمدى ئېيتاي ئۇزۇم.

1922 ياراتتى خۇدايىم ئادەم بالىسىن،
ئۇلۇغىن، كىچىگىن، يامان ـ ياخشىسىن.

1923 بىلىملىك، بىلىمسىز، پېقىر يا گاداي،
ئەقىللىق، ئەقىلسىز، جاھىل ياكى باي.

1924 نېچۇگرەك كېرەك بەگ ئۇنى باشلىسا،
ئورۇنلاپ ئىشىنى، ئېتى ياڭرىسا.

1925 بېيىپ خەلقى، ئۇنىڭ تۇزەلسە يۇرتى،
كېتەر چاغدىمۇ قالسا ياخشى ئېتى.

1926 كۇنۇش ھەم يىپەككە تولۇپ غەزنىسى،
بويۇن ئەگسە دۇشمەن، تۇگەپ پىتنىسى.

1927 ئېلى بولسا كۇچلۇك، يىغىلسا قوشۇن،
يۇرۇتسە ئېلىم بىرلە ئۇ تۇز قانۇن.

C98
1928 qavïksa azunda yadïlsa atï
bədüsə küninə ketürsə kutï

1929 ərəzin avïnsa yəsə əl uzun
pütün jan üzülsə yəsə ol azun

## ƏGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

1930 yanut bərdi əgdülmix aydï əlig
ədi tərs ayïttï maņa bu bilik

1931 bu bəglik ixin barqa bəglər bilir
tərü əndi kïlk yaņ olardïn kəlir

1932 anasïnda toqsa toqar bəglikin
kerü əgrənür ix bilür yəglikin

1933 bayat kimkə bərsə bu bəglik ixi
bərür əg keņül kər ol ixkə tuxï

1934 kimi bəg tərütmək tiləsə bayat
bərür axnu kïlk yaņ ukux yüg kanat

B149
1935 bu bəglik ixi boldï bəglər ixi
bu bəglər ixin bildi bəglik kixi

1936 bu ixni əlig məndə yəgrək bilür
atasï bəg ərdi əzi bəg turur

## ƏLIG JƏWABÏ ƏGDÜLMIXKƏ

1937 əlig aydï uktum bu səz barqa qïn
kənl səzlədiņ səz yïpar burdï kin

1928 تېپسپ شوھرەت، جاھاندا يېيىلسا ئېتى،
بۈيۈكلەپ كۈنسايىن، كوپ ئاشسا قۇتى.

1929 ئۇزۇن يىل ياشسا ھوزۇردا ئامان،
يەدا بولسا جانلار، ئۇ سورسا جاھان.

## ئوگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1930 جاۋاپ بەردى ئوگدۈلمىش، دىدى: ئېلىك،
مېنىڭدىن سورىدى بۈيۈك بىر بىلىك.

1931 بۇ بەگلىك ئىشىن ھەممە بەگلەر بىلۇر،
قانۇن، تەرتىپ، ئادەت ئۇلاردىن كېلۇر.

1932 تۇغۇلۇر بۇ بەگ ئاندىن بەگ بولۇپ،
بىلۇر ياخشى ئىشنى كورۇپ، ئۇقۇنۇپ.

1933 بۇ بەگلىك ئىشىن كىمگە بەرسە خۇدا،
بېرۇر ھەم ئەقىل، كوڭۇل لايىقىدا.

1934 كىمى بەگ ياراتماق تىلىسە بايات،
بېرۇر باشتا خۇلق، ئەقىل، قول ـ قانات.

1935 بۇ بەگلىك ئىشى بولدى بەگلەر ئىشى،
بىلۇر بەگلىك ئىشنى بەگلىك كىشى.

1936 بۇ ئىشنى ئېلىگ مەندىن ئۇبدان بىلۇر،
ئاتاسى بەگ ئەردى، ئوزى بەگ ئېرۇر.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۈلمىشكە جاۋابى

1937 ئېلىگ: ئۇقتۇم سوزۇڭنى، چىندۇر دىدى،
راست ئېيتتىڭ، سوزۇڭنىڭ ئىپاردەك ھىدى.

1938 bu ix kïloquqï ər kilur ez ixi
mün ərdəm bilikli kerügli kixi

1939 mən ix kïloquqï mən sən ix kergüqi
ixig kergüqidin bilür kïloquqï

1940 bayat bərdi əmdi saŋa eg keŋül
ukux həm bilik birlə bolduŋ amul

1941 maŋa ok tapïndïŋ kiqigdə bərü
kerü egrənü bildiŋ ədgü terü

C99
1942 kamuoq ixni uktuŋ ma bildiŋ ezün
maŋa ma baoqïrsak sən kïlkïn sezün

A75
1943 baoqïrsakka aytur kixi ez sezin
baoqïrsak yuluoqlar kixikə ezin

1944 baoqïrsak üqün sən pütər mən saŋa
baoqïrsaklïkïn ay bu sezlər maŋa

1945 nəgü tər əxitgil baoqïrsak kixi
baoqïrsaklïk ol kər kixilik baxï

1946 baoqïrsaknï egdi ukuxluoq eküx
baoqïrsak kixilər kixikə kesüx

1947 baoqïrsaknï bulsa baoqïrka urun
maŋa mundaoq aydï bilik həm ukux

## ƏGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

B150
1948 yanut bərdi egdülmix aydï əlig
əsən'inq tirilgil ay üstəŋ əlig

1938 بۇ ئىشنى قىلغۇچى ئۆز ئىشىن بىلەر،
بىلەر كەم-ئوشۇغىن كورۇپ تۇرغان ئەر.

1939 مەن ئىش قىلغۇچىمەن، سەن ئىش كورگۈچى،
بىلەر كورگۈچىدىن ئىشنى قىلغۇچى.

1940 خۇدا بەردى ئەقىل ھەم كوڭۇلنى ساڭا،
ئەقىل ھەم بىلىملە قىل ئىشنى ئادا.

1941 كىچىكتىن بۇيان، خىزمىتىمدە بولۇپ،
بۇ ياخشى قانۇننى ئۆگەندىڭ كورۇپ.

1942 پۈتۈن ئىشنى ئۇقتۇڭ ۋە بىلدىڭ ئۆزۈڭ،
كويۇمچان ماڭا ھەم قىلىغىڭ، سوزۈڭ.

1943 كويۇمچانغا ئېيتۇر كىشى ئۆز سوزىن،
كويۇمچان بېغىشلار كىشىگە ئۆزىن.

1944 كويۇمچانلىغىڭدىن پۈتەرمەن ساڭا،
سەممى سۈرەتتە جاۋاپ بەر ماڭا.

1945 نىمە دەر، ئىشتىكىن، كويۇمچان كىشى،
كويۇمچانلىق ئېرۇر كىشىلىك بېشى:

1946 ئاقىللار كويۇمچاننى كوپ ماختىدى،
كىشىگە ئەزىزدۇر كويۇمچان زاتى.

1947 كويۇمچان ئۆچۈن بەر يۈرەكتە ئورۇن،
ئەقىل ھەم بىلىم ماڭا شۇنداق دىدى.

## ئۇگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

1948 جاۋابەن ئۇگدۈلمىش دىدى: ئەي خاقان،
ياشا تىنچ، قولۇڭ ئولسۇن ئۈستۈن ھامان.

1949 bu bəglikkə axnu tüp əşli kərək
atîm alp katîoq kurq yana toŋ yürək

1950 atasî bəg ərsə ooqul tooqdî bəg
ooqul tooqsa bəg həm atalarî təg

1951 ukuxluoq kərək həm biliklig kərək
akilik kərək həm siliglik kərək

1952 bilik birlə bəglər boḍun baxladî
ukux birlə əl kün ixin ixlədi

1953 bəg atî bilik birlə baoqlîoq turur
bilik lamî kətsə bəg atî kalur

1954 kəḍ əglüg kərək həm bilikli ukux
biliklig kixiniŋ yaoqîsî əküx

1955 nəgü tər əxitgil bilik bilmix ər
baxînda kəqürmix əküx yəlmix ər

C100
1956 biliklig kərək bəg ukuxluoq oḍuoq
aŋar təgməsə bir mufaja yoḍuoq

1957 kilinq əḍgü ərdəm kərək miŋ tümən
atî əḍgü bolsa tutunsa boḍuoq

1958 apa ooqlanî barqa əşlî bəḍük
bilik birlə boldî kər əḍrüm kəḍ ək

1959 uruoq əḍgü bolsa ər əḍgü tooqar
ər əḍgü bolup ətrü tərkə aoqar

1960 iḍuk ol bu bəglik aoqîoqlîk tilər
arîoqlîk bilə əldə saklîk tilər

1949 بۇ بەگلىككە تەكتى ئىسىللىق كېرەك،
باتۇرلۇق، قۇۋۋەت-كۈچ، جەسۇرلۇق كېرەك.

1950 ئاتا بولسا بەگ، تۇغۇلۇر ئوغلى بەگ،
ئوغۇلمۇ بولۇر بەگ ئاتالىرىدەك.

1951 ئەقىللىق كېرەك ھەم بىلىملىك كېرەك،
سېخىلىق كېرەك ھەم سىلىقلىق كېرەك.

1952 بىلىم بىرلە بەگلەر ئېلىن باشلىدى،
ئەقىل بىرلە خەلقىنىڭ ئىشىن ئىشلىدى.

1953 بەگ ئاتى بىلىك بىرلە باغلىق تۇرۇر،
بىلىك "لامى" كەتسە، بەگ ئاتى قالۇر.[128]

1954 بەگ ئاقىل بولسۇن ھەم بىلگىنى تولا،
بىلىملىك كىشىنىڭ دۈشمىنى تولا.

1955 نىمە دەر، ئىشىتكىن، بىلىم تاپقان ئەر،
كوپ ئىشنى كەچۈرگەن، تولا كەزگەن ئەر:

1956 بەگ ئولسۇن بىلىملىك، ئاقىل ۋە ئويغاق،
ئۇيۇشتۇمتۇت تەگمىگەي دىسە بىر چاتاق.

1957 كېرەكتۇر ياخشى خۇلق، پەزىل مىڭ تۈمەن،
ئېتىمغا تەگمىسۇن دىسە داغ-بوياق.

1958 ئادەم باللىرى ھەممە ئەسلى بۇيۇك،
بىلىمله خىللىنىپ بولۇر كوپ تۈزۈك.

1959 تۇرۇغ ياخشىدىن ياخشى ئەر تۇغۇلار،
كىشى ياخشى بولغاچقا تورگە چىقار.

1960 بۇ بەگلىك مۇقەددەس، ئېرىنلىق تىلەر،
ئەلدىن ھەم ئېرىنلىق، ھۇشيارلىق تىلەر.

1961 boḍunka talusï kərək alp atïm
bəḍük ixkə etrü bu bolsa tạtim

1962 nəgü tạr axitgil etükən bəgi
sïnap sezləmix sezni yətrüp egi

B151

1963 boḍunka bəgi artuk eḍrüm kərək
kenül til keni kilkï keḍrüm kərək

1964 biliklig ukuxluq boḍunka talu
akï həm kezi tok nə kenli tolu

1965 kamuq əḍgükə bolsa əlgi uzun
uvutluq silig həm kilïnqï tüzün

1966 səza bəg bolur bu boḍunka uluq
munïndïn kəlir etrü əḍgü uruq

1967 bilik birlə baxlar kixi ix baxïn
ukux birlə uksa onarur ixin

1968 boḍunuq bilik birlə bastï bəgi
bilik bolmasa ixkə yakmaz egi

1969 yanilsa bu bəglər ay ạlig kutï
anïn bəgliki iglər ạtgü otï

1970 bu bəglik iginə otï eg bilik
ukux birlə əmlə ay kilkï silig

1971 biliklig ukuxluq kərək bəg tətik
anïn kilsa etrü iginə ạtik

B101

1972 biliklig ukuxluq begü ạlqi bəg
ikigün azunda bolur ornï yạg

1961 بەگ ئۇلغاي خەلق ئۇچۇن جەسۇر، قەھرىمان،
بۇنىڭلە قىلىنۇر چوڭ ئىشلار ھامان.

1962 ئىشتكىن، ئۇتتۇكەن[129] بېگى نىمە دەر،
سىناپ ھەم سوزىنى بىلىپ قىلغان ئەر:

1963 خەلق بېگى تولىمۇ خىل بولماق كېرەك،
كوڭۇل، تىل تۇز، خۇلقى ئۇز ئولماق كېرەك.

1964 ئاتىل ھەم بىلىملىك، ئەل سويەر تېخى،
كوزى توق، دىلى كەڭ، ھەم بولسۇن سېخى.

1965 قىلىشقا ياخشىلىق قول ئۇلسۇن ئۇزۇن،
ئۇياتچان، سىلىق ھەم قىلىقى تۇزۇن.

1966 بەگ شۇنداق بولسا، ئەلگە لايىق ئۇلۇغ،
ئۇنىڭدىن كېلەر ھەم بىر ياخشى ئۇرۇغ.

1967 بىلىم بىرلە باشلار ئەر ئىشنىڭ بېشىن،
ئەقىل بىرلە قىلسا ھەم ئۇڭلار ئىشىن.

1968 بىلىم بىرلە تۇتار ئېلىنى بېگى،
بىلىم بولمىسا، ئىشقا يەتمەس ئوگى.

1969 گەر ئىشتا يېڭىلسا بەگلەر، ئەي خاقان،
بۇ بەگلىك كېسەلدۇر، داۋالا شۇئان.

1970 داۋاسى بۇ دەرتىنىڭ ئەقىل ۋە بىلىم،
داۋالا ئەقىللە، خۇلقى مۇلايىم.

1971 ئەقىل ھەم بىلىم بەككە بەكمۇ كېرەك،
داۋالار كېسەلنى شۇلار بىرلە بەك.

1972 بىلىملىك، ئەقىللىق، دانا ئەلچى خان،
بولۇر ياخشى ئورنى ھەر ئىككى جاھان.

A76

1973 ikigün azunuoq buluoqlï kixi
ədi kutluoq ol bu tükəl kut baxï

1974 munar mənzətü aydï xa'ir bu sez
kerü barsa mə'ni biliksizkə kez

1975 mənilig kayu ol mana ay yora
kixi kutluoqï kim kixilər ara

1976 yəsə bərsə dunya tirilsə kutun
takï bir azunda bu buldï tərə

1977 kïlïnqï onay bolsa kïlkï keni
səvinqin kəqər kər ux ol bəg küni

B152

1978 bayat kimkə bərsə bu ədgü kïlïk
bu ədgü kïlïk brilə ədgü yorïk

1979 anïn boldï dunya tü ni'mət bilə
tiləsə ezün yə tiləsə ülə

1980 bayat bərsə fəzlï kulïna kutun
bolur kïlkï ədgü kïlïnqï pütün

1981 kïlïnq ədgü ərdəm kərək min tümən
anïn tutsa əl kənd ketürsə tuman

1982 nə ədgü turur bu kïlïnq ədgüsi
kïlïnq ədgü ərkə yəgü kədgüsi

1983 bayat kimkə bərsə kïlïnq arkukï
anï əmgətür bu zəmanə okï

1984 kayu bəgdə bolsa bu arkuk kïlïnq
ixi barqa tətrü səvinqi sakïnq

1973 ھەر ئىككى جاھانلىقنى تاپقان كىشى،
بولۇر كوپ بەختلىك، سائادەت بېشى.

1974 بۇنگا ئوخشىتىپ ئېيتتى شائىر بۇ سوز،
بۇ سوز مەنىسىدۇر بىلىمسىزگە كوز:

1975 سائادەت نىمەدۇر قېنى ئېيت ماڭا،
كىشى قۇتلۇغى كىم كىشىلەر ئارا؟

1976 يىمە، بەرسە دۇنيا، ياشاپ بەلختلىك،
ئۇ دۇنيادا بولۇر ھەم توردە تۇرا.

1977 مۇلايىم بولسا خۇلقى، قىلىغى كونى،
سويۇنچتە ئوتەر ئۇشبۇ بەگنىڭ كۇنى.

1978 خۇدا كىمگە بەرسە بۇ ياخشى قىلىق،
ھەم ياخشى قىلىق بىرلە ياخشى تۇرۇق؛

1979 جاھان بولدى بار نىمەتىلە ئۇنىڭ،
تىلىسەڭ ئۇلەشتۇر، تىلە، يە ئوزۇڭ.

1980 خۇدا گەر قۇلىغا پەزىل ـ بەخت بېرۇر،
پۇتۇن خۇلقى ـ خۇيى ھەم ياخشى بولۇر.

1981 كوزەل خۇي، پەزىلەت كېرەك مىڭ تومەن،
قىلىپ تېچ ئەل ـ يۇرتنى، يوقاتسا تومان.

1982 بۇ ياخشى قىلىق ئۇ ئەجەپ ياخشىدۇر،
كىشىگە يىمەك ھەم كىيىمدەك تۇرۇر.

1983 خۇدا قىلسا كىمنىڭ خۇيىنى يامان،
ئۇنى رەنجىتۇر ئوقى بىرلە زامان.

1984 ئەگەر بولسا قايسى بەگ خۇلقى ناچار،
سويۇنچى بولۇر غەم، ئىشى تەتۇر ماڭار.

1985 sakinuk kərək bəg nə kilki arïqı
arïqlik tilər tutqï uroqï arïqı

C102

1986 sakinuk kixi kenli korklik bolur
kenül korksa bəglər ixig tüz kïlur

1987 kalï bolmasa bəg sakinuk süzüg
arïqsïz bolur barqa kilkï üzük

1988 erüglük amulluk bolur bəgkə kerk
bu bəglik ixinə bu ol baqu ərk

1989 kəd eglüg kərək bəg onarsa ixin
bilip baxlasa etrü ixlər baxïn

1990 bu eglüg kixilər onarur ixig
yïrak tutqu ixtə bu egsüz kixig

1991 kenül bolmasa ər kezi asqï yok
egi bolmasa ər kenül osqï yok

1992 nəgü tər əxitgil ay, əlqi baxi
erüg kəd kenüllüg sïnamix kixi

B153

1993 kayu ərdə bolsa ukux birlə eg
ani ər ataqïl nəqə egsə eg

1994 ukux eg bilik kimdə bolsa tükəl
yavuz ərsə kəd tə kiqig ərsə eg

1995 nə ədgü turur bu kixikə egə
egi bolsa etrü ataqu egə

1996 əvəklik bəlin ol kamuqka yavuz
kalï bolsa bəgkə yüzi boldï boz

1985 بەگ ئۇلماق كېرەك تەقۋا، دىلى ئېرىغ،
ئېرىغلىق تىلەر دائىم نەسلى ئېرىغ.

1986 كىشى بولسا تەقۋا، دىل قورقاق بولۇر،
دىلى قورقسا بەگلەر ئىشىن تۈز قىلۇر.

1987 ئەگەر بولمىسا بەگ تەقۋادار سۆزۈك،
ئېرىغسىز بولۇر ھەممە قىلىغى ئۆزۈك.

1988 بىپىسقلىق، سەۋرىلىك بەگنىڭ كوركىدۇر،
بۇ بەگلىك ئىشىغا ئۇ چۇلۇۋۇر بولۇر.

1989 كېرەك كوپ ئەقىل بەككە قىلىشقا ئىشىن،
بىلىپ باشلىسا ئۇ ھەر ئىشنىڭ بېشىن.

1990 ئەقىللىق كىشىلەر تۈزەلتۇر ئىشىن،
يىراق تۇتسا ئىشتىن ئەقىلسىز كىشىن.

1991 ئېرۇر پايدىسىز كوز، كوڭۇل بولمىسا،
كوڭۇل پايدىسىزدۇر ئەقىل بولمىسا.

1992 نىمەدەر، ئىشتكىن، ئى ئەلنىڭ بېشى،
دىلى كوپ سەۋرىلىك، سىنالغان كىشى:

1993 ئەگەر كىمدە بولسا ئاڭ ـ ئىدرەك ۋە ئوگ،
ئۇنى ئەر ساناپ سەن قانچە ئوگسەڭ ئوگ.

1994 ئەقىل، ئاڭ، بىلىم كىمدە بولسا تولۇق،
يامان بولسا خوپ دەپ، كىچىك بولسا ئوگ.[130]

1995 كىشىگە نە ياخشى تۇرۇر بۇ ئوگە[131]،
ئەگەر بولسا ئەقلى، ھىساپلا ئوگە.

1996 شاشماقلىق ئېرۇر خەۋپ، ئومۇمغا ياۋۇز،
بەگ ئولسا بۇ خىل گەر، يۈزى بولدى بوز.

2009 nə ədgü nən ol bu uvut ərkə kerk
kamuqı ədgü ixkə uvut boldī ərk

2010 tili qīn kərək bolsa kenli keni
bodunka asīqı kīlsa toqısa küni

2011 kalī bolsa bəglər hiyanət kenül
bodunka asīqı bolmaz andīn tenül

2012 kenül til onay bolmasa kər kīlīk
ol əldin kaqar kutka bolmaz yorīk

2013 sezin kīyoquqī bəgkə tutma umunq
tiriglik yava boloqa kīloqay eküng

2014 ədi sak kərək bəg yana kəd oduqı
usal bolsa bəglər tokīnur yoduqı

A81
2015 iki nən turur əlkə baqī bəki
biri saklīk ol bir terü əl keki

2016 kayu bəg sak ərsə əlin bəklədi
yaqī boynī yənqti eзə erklədi

C104
2017 kayu bəg terü bərsə əldə keni
əlin ətti kodtī yaruttī küni

2018 bu bəglik baqī ker bu iki bolur
bu iki tükəl bolsa bəglik kīlur

2019 nəgü tər əxitgil yaqīqī kür ər
bu saklīk bilə ez yaqīsīn urar

A82
2020 aya əlqi bəglər əlig kolsa sak
bu saklīk bilə sən tezü əlkə bak

2009 ئۇياتتۇر نە ياخشى زىننەت، ئەرگە خاس،
ئۇياتتۇر پۈتۈن ياخشى ئىشقا ئاساس.

2010 تىلى چىن كېرەك، كۆڭلى بولسۇن كونى،
بېرىپ پايدا خەلققە، تۇغسا كۆنى.

2011 ئەگەر بولسا بەگلەر يامان دىللىق ئۇ،
ئېرۇر پايدىسىز خەلققە، قولۇڭنى يۇ.

2012 گۈزەل بولمىسا بەگدە خۇي، سۆز ۋە تىل،
ئۇ ئەلدە تۇرالماي قاچار بەخت، بىل.

2013 سۆزىدە تۇرماس بەگكە قويما ئۈمىت،
ھاياتىڭ كېتەر بوش، قىلۇر نائۈمىت.

2014 بەگ ئولماق كېرەك ساق، يەنە بەك ھۇشيار،
غاپىل بولسا بەگلەر، كۆپ پىتنە قوپار.

2015 ئىككى نەرسە ئەلگە باغ، ئاچقۇچ ئۇزى:
ھۇشيارلىق ۋە قانۇن — ئەلنىڭ يىلتىزى.

2016 قايۇ بەگ ساق ئولسا ئېلىن ساقلىدى،
ياۋ بويىنىن يەنچىدى ھەم باغلىدى.

2017 قايۇ بەگ يۈرۈتسە قانۇننى كونى،
تۈزەتتى ئۇ ئەلنى، تۇغۇلدى كۈنى.

2018 بۇ بەگلىك ئاساسى شۇ ئىككى ئېرۇر،
بۇ ئىككى تولۇق بولسا، بەگلىك قىلۇر.

2019 نىمە دەيدۇ ئاڭلا بىر كۆرەشچان ئەر،
بولۇپ ھۇشيار، ياۋنى يەكسەن قىلغان ئەر:

2020 ئايا ئەل بەگلىرى، ئەل ساقلاي دىسەڭ،
سەگەك بول، ھەر ياقتىن كۆزەت ئەلنى تەڭ.

2021 bu saklïk bilə arttï bəglər əli
usallïk kerü buzdï bəglik ulï

2022 bu saklïk bilə sən yaoqï boynï yənq
bodunka terü kïl tiril kənrü inq

B155

2023 iki nən bilə əlqi bəglik buzar
kirür əgri yolka kenidin azar

2024 biri küq birisi usallïk kïlur
bu iki bilə bəg əlin artatur

2025 yaoqï boynï yənqmək tilər ərsə sən
kulak kez kərək sak kïlïp tursa sən

2026 bu saklïk bilə sanqtï bəglər yaoqï
usallïk bilə buzdï bəglik baoqï

2027 usal bolsa bəglər ixin pütrüməz
usal bəg pütün bilgü bəglik yəməz

2028 sak ər tutqï ətnip usalïoq pusar
usal bolmaoqïnqa yaoqïoq kim basar

2029 sak ərsə bəgi əlkə təgməz əlig
kalï təgsə yətrür ukux əg bilik

2030 bu küqkəy kixi kəndü bəglik yəməz
bu küqkəy küqini bodun ketrüməz

2031 nəgü tər əxitgil biliklig sezün
yəyümədi küqkəy əlin kəq uzun

C105

2032 keyər ot turur küq yaoqusa keyər
terü suv turur aksa ni'mət enər

2021 سەگەكلىك بىلەن ئارتتى بەگلەر ئېلى،
بىپەرۋا بولۇش بۇزدى بەگلىك ئۇلى.

2022 هۇشيارلىق بىلە بەنچى ياۋ بوينىنى،
سوراپ ئەل، كەڭرۇ قىل هايات قوينىنى.

2023 بەگ ئىككى نىمە بىرلە بەگلىك بۇزار،
كىرىپ ئەگرى يولغا، رۇس يولدىن ئازار:

2024 بىرى غاپىل ئولماق، بىرىدۇر زۇلۇم،
بۇلار بىرلە ئەلنى بۇزار بەگ چوقۇم.

2025 ئەگەر ئىستىسەڭ يېغى بوينىن ئۇزۇش،
كېرەك كوز-قۇلاق بىرلە هۇشيار تۇرۇش.

2026 سەگەكلىك بىلەن بەگ يوقاتتى يېغى،
بىپەرۋا بولۇپ ئۇزدى بەگلىك بېغى.

2027 غاپىل ئولسا بەگلەر ئىش ئولماس تامام،
غاپىل بەگدە بەگلىك ئۇ قىلماس داۋام.

2028 بىپەرۋانى دائىم باسار سەگەك ئەر،
غاپىل بولمىسا ياۋ، ئۇنى كىم يېڭەر؟

2029 ساق ئولسا بېگى، ئەلگە تەگمەس ئىلىك،
ئەگەر تەگسە، چارە تاپار ئاڭ-بىلىك.

2030 سۇرەلمەس زالىم بەگ بەگلىك دەۋرىنى،
كوتەرمەيدۇ خەلقى ئۇنىڭ زۇلمىنى.

2031 نىمە دەيدۇ ئاڭلا بىلىملىك سوزۇن:
بولالمايدۇ زالىم هوكۇمران ئۇزۇن.

2032 زۇلۇم—ئوت، يېقىنلاشسا، ئۇ كويدۇرەر،
قانۇن—سۇ، ئۇ ئاقسا، نېمەتلەر ئۇنەر.

2033 بولاي دىسەڭ ئەلگە ئۇزۇن ھوكۇمران،
قانۇن تۈز يۈرۈت، خەلقنى ئاسرا ھامان.

2034 ئەل ئارتار قانۇن بىرلە، تۈزىلۇر جاھان،
زۇلۇم بىرلە كېمىيىپ ئەل، بۇزۇلۇر جاھان.

2035 كوپ ئوردا بۇزدى زالىم زۇلۇم بىلە،
تىرىك ئۆلدى ئاخىر ئۇ ئاچلىق ئىلە.

2036 تۈزەپ بەگ كوڭۈلنى يۈرۈتسە قانۇن،
بۇ بەگلىك بۇزۇلماس، تۇرار بەك ئۇزۇن.

2037 ياماندىن ياماندۇر ئەي ساھىپقىران،
ئەگەر ئاتىنىپ قالسا يالغانچى خان.

2038 سوزى چىن ئۇلسا بەگنىڭ، خۇلقى گۈزەل،
ئىشەنگەي، ياخشى كۈن كورۈپ ئاڭا ئەل.

2039 يالغانچى كىشلەر ۋاپاسىز بولۇر،
ۋاپاسىزلار خەلققە ئۇساللىق قىلۇر.

2040 نىمە دەر، ئىشىتكىن، ۋاپالىق كىشى،
ۋاپادۇر كىشىگە كىشىلىك بېشى:

2041 تىلى يالغان ئەرنىڭ جاپا قىلغى ئول،
جاپا كىمدە بولسا ئېرۇر يىلقى ئول.

2042 تەلەپ قىلما ۋاپا يالغانچىلاردىن،
بۇ سوزلەر سىنالغان ئۇزۇن يىللىق ئول،

2043 بەگلەرگە يۈرەكلىك، جەسۇرلۇق كېرەك،
تېتىغاي ئۇ ياۋغا يۈرەك بىرلە بەك.

2044 بۇ ئەسكەر بېشى بەك يۈرەكلىك كېرەك،
يۈرەكسىز كىشى ئۇندىن ئالسۇن يۈرەك.

C106

2045 yürəklig yürəksizkə bolsa baxī
yürəklig bolur etrü təgmə kixi

2046 bu sezkə tanukī bu bəytig okī
bu sezkə anuk tut kenül eg takī

2047 ker arslan bolu bərsə ītka baxī
bu īt barqa arslan bolur ez tuxī

2048 kalī bolsa arslanka īt baxqīsī
ol arslan bolur barqa īt sakīxī

2049 akīlīk kərək bəgkə kodkī kenül
bu kodkī kenül birlə kīlkī amul

A83

2050 akī bolsa bəglər atī qavlanur
atī qavī birlə azun bəklənür

2051 ava yīoqlu tərlür ər at sü bolur
ər at sü bilə ər tiləkin bulur

2052 nəgü tər əxitgil urup yəgli ər
urup al ay alp ər yana ərkə bər

B157

2053 akī bol baoqīxla iqür həm yətür
kalī əksüsə ur yana al yətür

2054 azīoqlīoq kür ərkə bu nən əksüməz
tutuoqlī erün kuxka mən əksüməz

2055 kīlīq baldu ok ya kəwi küq yürək
bar ərkən kəd ər nənkə korkmaz kərək

2056 azunqī begü bəg nəlük gənq urur
ər at kayda bolsa anuk gənq alur

2045 يۈرەكلىك يۈرەكسىزنىڭ ئولسا بېشى،
يۈرەكلىك بولۇر ئۇندا ھەممە كىشى.

2046 بۇ سوزنىڭ گۇۋاسى بۇ بېيت ئوقى،
بۇ سوزنى كوڭۈلدە ساقلاپ تۇت تېخى:

2047 بولۇۋەرسە ئىتقا، گور، باش ئارسلان،
بولۇر ئىتلار ھەممە ئارسلانسىمان.

2048 ئەگەر بولسا ئىت ئۇ ئارسلانغا باش،
بولۇر ئارسلانلار ھەم ئىتتەك ھامان.

2049 يانا بەگ كىچىك دىل، سېخى بولغۇلۇق،
بۇنىڭ بىرلە قىلىقى بېسىق تۇتقۇلۇق.

2050 سېخى بولسا بەگلەر ئېتى تارىلۇر،
ئېتى ۋە شوھرىتىلە جاھان قوغدىلۇر.

2051 ئەر، ئات توپلىنىپ ئاڭا، لەشكەر بولۇر،
بۇ لەشكەر بىلەن ئەر تىلەگىنى تاپۇر.

2052 نىمە دەر، ئىشىت، جەڭ بىلەن ئۆتكەن ئەر:
ئۇرۇپ ئال ئەي باتۇر، يەنە ئەرگە بەر.

2053 سېخى بول، بېغىشلا، ئىچۈر ھەم يىگۈز،
يەنە سەن ئۇرۇپ ئال، كېمەيسە ئەگەر.

2054 جەسۇر، كوزى ئوتكۈرگە مال ئوكسۇمەس،
ئالغۇر ئاق لاچىنغا يىمەك كەمسىمەس.

2055 قىلىچ، پالتا، ئوقيا بىلەن كۈچ، يۈرەك—
بار ئولسا، باتۇر ئالدىن قورقماس كېرەك.

2056 جاھاندار، ئاقىل بەگ نىچۈك گەنج[132] يىغۇر،
ئەر، ئات قايدا بولسا، ئېنىق گەنج ئالۇر.

2057 bu əl tutoquka kəp ər at sü kərək
ər at tutoquka nən tavar tü kərək

2058 bu nən aloquka bir kərək bay bodun
bodun baylikina terü tüz kodun

2059 bularda biri kalsa terti kalur
bu terti yəmə kalsa bəglik ulur

2060 adin ma bu bəx nən yirak tutoqu bəg
ati ədgü bolsa kü qav boloqu təg

2061 birisi əvəklik birisi saran
üqünqi puxilik sərin ez tirən

2062 bu tertünq yavuz bəgkə arkuk kilinq
bəxinqi yaraqsiz bu yaloqan ərinq

C107

2063 bu kaq nəndə bəglər yirak tutoqu ez
ati artamasa yorik bolsa səz

2064 bularda ən inoqa bu arkuk kilinq
bu arkuk kilinqlioq nə munluoq ərinq

2065 munar mənzətü sezni xa'ir ayur
bu xa'ir sezi tutsa sezkə bayur

2066 aoqir yük kixikə kilinq arkuki
kilinq arkuk ərsə bulun at oki

2067 yaoqi kilmaoqusin kilinqi kilur
yaoqi bu yaoqida nəgü adruki

B158

2068 eküx əl tutayin təsə ay əlig
üq ix kiloqu etrü yətilsə əlig

2057 تۇتۇشقا جاھان لەشكەر، ئات، ئەر كېرەك،
ئەر، ئات تۇتقىلى تولا ماللار كېرەك.

2058 بۇ مال يىغقىلى بىر باي بودۇن[133] كېرەك،
بېيىسۇن دىسەڭ ئەل، تۈز قانۇن كېرەك.

2059 بۇلاردىن بىرى قالسا، توتى قالۇر،
بۇ توتى يوقالسا، بەگلىكمۇ ئولۇر.

2060 ئالاي دىسە بەگ ياخشى شوھرەت ۋە نام،
بۇ بەشتىن يىراقتا تۇرغۇلۇق تامام:

2061 بىرى شاشماق ئېرۇر، بېخىللىق بىرى،
ئۈچىنچى، غەزەپ، قىل سەۋرى، قاچ نېرى.

2062 ئۇزەمچىل، جاھىللىق بۇ تۆتىنچىسى،
بى شەك يالغان ئېيتماق، بۇ بەشىنچىسى.

2063 بۇلاردىن يىراق تۇرغۇلۇق بەگ ئۆزى،
بۇزۇلماي ئېتى، ئۆتسۇن دىسە سوزى.

2064 بۇلاردىن ئۇزەمچىل قىلىق ئەڭ يامان،
چوقۇم قىينىلار كوپ ئۇزەمچىل نادان.

2065 بۇ ياڭلىغ سوزنىكىم بىر شائىر ئېيتۇر،
بۇ شائىر سوزىن تۇتسا سوزگە بېيۇر:

2066 ئېغىر يۇك كىشىگە ئۇزەمچىل قىلىق،
ئۇزەمچىل قىلىقتا ئوق ئاتىد، قارشى چىق.

2067 يېغى قىلمىغانىنى شۇ قىلىق قىلار،
يېغىدىن بۇ يېغى نىچۇك پەرقلىق؟

2068 تولا ئەل تۇتايىمەن دىسەڭ ئەي ئىلىك،
بۇ ئۈچ ئىشنى قىلغىن گەر يەتسە ئىلىك:

2069 oŋ əlgin kïlïq tutsa ursa salïp
sol əlgi bilə nəŋ üləsə alïp

2070 tilin sezləsə sez xəkərdə süqig
boyun bərdi bəg kul uluqı ya kiqig

2071 ay əlig bu kaq nəŋ kərək bəgkə ker
boɖunka səvülsə orun bolsa ter

2072 külər yüz süqig sez silig ez kərək
kïlïnqi bularka tükəl tüz kərək

2073 keŋül tutsa koɖkï həm əlgi akï
bularka yaraxï baqırsaklïkï

2074 kamuqı türlüg ərdəm bu bilsə tükəl
yïrak ərsə andïn yaraqsïz muhal

2075 kixi eɖrümi bu boɖunda talu
talu eɖrüm ol bu ərüksüz tolu

2076 azun boɖnï barqa aŋar kul bolur
azun yər bu bəglər tiləkin bulur

2077 tügük yüz irik sez küvəz kür kïlïk
kixig yərgürür kendrü bilməz yorïk

C408
2078 otunluk əvəklik yənik kurqıluk
kara kïlkï ol bu yïrak turqıluk

2079 kara kïlkï bəgkə kərəksiz yaqıuk
yaqıuk bolsa bəgkə uquzluk anuk

2080 kara kul karasï bolur bəg erüŋ
karalï erüŋli eɖirtï kerüŋ

2069 قىلىچ تۇتسا، ئۇرسا، سېپىنىڭ ئۇلاڭ قولۇڭ،
سول ئىلگىڭ بىلە سەن ئۈلەشتۈر پۇلۇڭ.

2070 تىلىڭ سۆزلىسە سۆز شېكەردەك چۈچۈك،
ئېگەر بويۇن قۇل، بەگ، ئۇلۇغ ھەم كىچىك.

2071 ئەي ئىلىگ، بەككە بۇ نەرسىلەر زورۇر،
ئۇنى خەلق سۆيسە گەر، ئورنى تۆر بولۇر.

2072 كۈلەر يۈز، چۈچۈك سۆز، خۇلق ئۈز كېرەك،
قىلىقى بۇلارغا ئۇيغۇن، تۈز كېرەك.

2073 كۆڭۈلنى تۈۋەن تۇتسا، قولىنى سېخى،
بۇنىڭغا يارىشا كۆيۈمچانلىقى.

2074 پۈتۈن تۆرلۈك ئەردەم بۇ بىلسە تۈگەل،
يىراق بولسا ئاندىن يارامسىز مۇھال.

2075 كىشىلەر خىلى ھەم ياخشىسى شۇ خان،
تولۇن ئاي كەبى ئۈز، كېمەيمەيدىغان.

2076 جاھان خەلقى بارچە ئۇڭا قۇل بولۇر،
جاھانغا بولۇر خان، تىلەكىن تاپۇر.

2077 سورۇن يۈز، يىرىك سۆز، تەكەببۇر كىشى،
كىشىن يىرگەندۈرەر، يۈرۈشمەس ئىشى.

2078 يېنىك ھەم ئالدىراقسان، قوپال ۋە شالاق—
بولماقلىق ئاۋامنىڭ خۇلقى، قاچ يىراق.

2079 ئاۋام خۇلقى بەگلەرگە لايىق ئەمەس،
ئەگەر يۇقسا بەككە، كېتەر قەدرى، بەس.

2080 قۇل رەڭگى قارادۇر، بەگلەر بولۇر ئاق،
قارا-ئاق شۇ خىلدا ئايرىلغانغا باق.

2081 تولغان بەگ بولايمەن دىسە، بەلگۈلۈك،
ئەي مەشھۇر، پەزىلنى تولۇق تۇتقۇلۇق.

2082 ئېتى بەگ بولۇپ خۇلقى بولسا قارا،
بولۇر قارىدىنمۇ يامان خەلق ئارا.

2083 بەگ ئولىسۇن چىرايلىق، كېلىشكەن ساقال،
بويى ئورتا، شوھرەتتە ئۇ بەر كامال.

2084 چىرايلىق يۈزىن كورسە، سويسە كورۇپ،
پەخىرلەنسە ئېلى، خەلقلىرى تۇرۇپ.

2085 ئۇ ياۋغا ھەم قاتتىق ھەم ئولسا جەسۇر،
كورەر كوزگە بەرسە چىرايى ھوزۇر.

2086 بويى بەك ئۇزۇننى خوپ كورمەس بىلىم،
تولا قىسقا بولسا، بولماس خوشپىچىم.

2087 مۇشۇنداق ئىكەن، ئورتا بويلۇق كېرەك،
بويى ئورتا بولسا بولۇر تۈزۈگرەك.

2088 ئىشتكىن، نىمە دەر سىنىغان كىشى،
بېشىدىن كەچۈرگەن، ياشىغان كىشى:

2089 پاكا، ئوزى ئاجىز، ئاچچىغى يامان،
بۇ ئاچچىق نەدە، شۇندا جاڭجال ھامان.

2090 بويى ئورتا بولسۇن لايىق ئوزىسگە،
ئەي-ئالىم ھەر ئىشنى ئورتا تۇت ھەرئان.

2091 پاساتچى بولمىغاي بەگ، يەنە مەي ئىچەر،
بۇ ئىككى قىلىقتىن قاچار بەخت، كېتەر.

2092 شاراپقا ئۇگەنسە جاھان خانلىرى،
چېكەر كوپ زىياننى ئېلى-خەلقلىرى.

C109

2093 oyunka avinsa azun tutoquqi
əlin buzdi boldi ezi koltoquqi

2094 ədində kəqürsə bu bəglik ixin
ani yətsə bolmaz ədərsə kuxin

2095 nəgü tər əxitgil bilik bərgüqi
biliksizni bordin seküp tidoquqi

2096 bor iqmə aya borqi booqzi kuli
bor iqsə aqildi qioqaylik yoli

2097 kara borqi boldi nəni boldi yəl
bəgi borqi bolsa kaqan turoqa əl

B160

2098 yaoqi ol bu bor timqi əltür kümüx
kilinqi tütüx boldi kilki urux

2099 əsürsə kixi təlvə muñduz bolur
bu təlvə ixi ker kaqan tüz bolur

2100 nəgü tər əxitgil sakinuk tili
bu sez ixkə tutoqil ay booqzi kuli

2101 nəqə kiloqu ixlər bor iqsə kalur
nəqə kilmaoqu ix əsürsə kəlür

2102 nəqə tənsiz ixlər bor iqsə bolur
nəqə ədgü ixlər əsürsə kalur

2103 bor iqsə oyunka avinsa bəgi
kaqan yətgəy əl kün ixinə egi

2104 fəsad kayda bolsa kaqar kut təzə
fəsad qin yorir tutqi bəglik buza

2093 ئويۇننا بېرىلسە جاھان تۇتقۇچى،
بولۇر مۇھتاج ئول ھەم ئېلىن بۇزغۇچى.

2094 بۇ خانلىق ئىشىن ۋاقتىدا قىلمىسا،
تۇتالماس ئۇنى، قۇش سېلىپ ئوغلىسا.

2095 ئىمە دېدۇ ئاڭلا بىلىم بەرگۈچى،
بىلىمسىزنى مەيدىن سوكۇپ توسقۇچى:

2096 مەي ئىچمە، ھاراقكەش، ئەي گالنىڭ قۇلى،
مەي ئىچسە ئېچىلدى پېقىرلىق يولى.

2097 ھاراق ئىچسە خەلق، يەلگە كەتكەي مېلى،
خان ئولسا ھاراقكەش، تۇرامدۇ ئېلى؟

2098 يىغى، مەي ۋە مەيچى ئالۇرلەر كۆمۈش،
قىلىغى جىدەل بولدى، پەيىلى ئۇرۇش.

2099 مەس ئولسا كىشى تەلۋە، ئاڭسىز بولۇر،
ئىشى تەلۋىنىڭ، كور، قاچان تۈز بولۇر؟

2100 ئىمە دەر ئىشىتكىن، ھۇشيارنىڭ تىلى،
ئەمەل قىل بۇ سوزگە، ئەي گالنىڭ قۇلى:

2101 ئىچە قىلغۇلۇق ئىش مەي ئىچسە قالۇر،
ئىچە قىلمىغۇ ئىشنى مەسلەر قىلۇر.

2102 مەي ئىچسە بولمىغۇر نە ئىشلار بولۇر،
مەس ئولسا نەچچە ياخشى ئىشلار قالۇر.

2103 ئىچىپ مەي، ئويۇنغا بېرىلگەندە خان،
ئېگى دولەت ئىشىغا يەتكەي قاچان؟

2104 پاسات قايدا بولسا، قاچار بەخت تۇزۇپ،
پاسات دايىم يۇرەر بەگلىكنى بۇزۇپ.

2105 arïγ ol bu kut kïv arïγlïk tilər
süzüg ol bu dəwlət süzügni yelər

2106 bəgi iqgüqi bolsa mufsid otun
kamuγ iqgüqi boldï boḍnï pütün

2107 kara tənsizin barqa bəglər ətər
bəgi kïlsa tənsiz anï kim yətər

C110
2108 arïγsïznï yalnuk suvun yup arïr
kalï artasa suv nəgün yup arïr

2109 kixi igləsə ot otaqï bərür
otaqï iginə otin kim kïlur

2110 arïγ tutγu bəglər keni kïlk kïlïk
boḍun bəg yolïndïn tüzər yol yorïk

2111 nətəg tutsa bəglər kər endi terü
boḍun boldï ańdaγ ol endi kerü

2112 bu sezkə tanukï munu bu sez ol
sezinə baka kersə mə'ni tüz ol

B161
2113 bu bəglər nə yolqa yorïsa kalï
ux ol yorïkï bu kulnun yolï

2114 bəgi əḍgü bolsa yorïkï keni
takï artuk əḍgü yorïγay kulï

2115 küvəz kər kərəksiz nə kenli uluγ
küvəzlik azïtur kenilik yoluγ

2116 uluγ boldï bəglər kutun bəlgülüg
kiqig tutγu kenlin ketürsə ülüg

2105 ئېرىغدۇر بۇ بەخت، ئۇ ئېرىغلىق تىلەر،
سۇزۇكتۇر بۇ دەۋلەت، سۇزۇكنى يولەر.

2106 بېگى بولسا مەيخور، قوپال ھەم بۇزۇق،
ھاراقكەش بولۇر ھەممە خەلقى تولۇق.

2107 ئاۋامنىڭ ياراقسىز ئىشىنى بەگ تۈزەر،
بەگ ئۇلسا ناچار، كىم ئاڭا تەڭ كېلەر؟

2108 ئېرىغسىزنى ئادەم يۇيۇر سۇ بىلەن،
سۇ بۇلغانسا يۇيۇپ بولۇر نە بىلەن؟

2109 ھېكىم دورا بېرەر بىر كىم ئاغرىسا،
قىلۇر كىم داۋا، گەر ھېكىم ئاغرىسا؟

2110 دېمەك، بەگ خۇلقى ساپ-توغرا بولغۇلۇق،
بولۇر ئەلگە بەگنىڭ خۇلقى يول-يورۇق.

2111 نىچۇك تۇتسا ئادەت ۋە قانۇننى خان،
بولۇر خەلقمۇ شۇنداق، شۇ ئادەتسىمان.

2112 بۇ سوزگە گۇۋادۇر مۇنۇ سوز مانا،
قاراپ كورسە ئۇيغۇن مەناسى ئاڭا:

2113 ئەگەر قايسى يول ئۇلسا بەگنىڭ يولى،
شۇ بەگنىڭ يۇرگەنى قۇلىنىڭ يولى.

2114 بېگى ياخشى بولسا، دۇرۇس ھەركىتى،
تېخىمۇ قىلۇر ياخشى ھەركەت قۇلى.

2115 تەكەببۇر بولۇش بەككە لايىق ئەمەس،
تەكەببۇرلۇق بۇزار دۇرۇس يولنى، بەس.

2116 سائادەت بىلەن بولدى بەگلەر ئۇلۇق،
ئېلىشقا نەسىپ، دىل كىچىك تۇتقۇلۇق.

2117 nəgü tər əxitgil ukuxluoq yəg ər
bodunda talusi biliklig bəg ər

A85
2118 uluoqsioq bədük tutsa bəglər kenül
səziksiz uquzluk kerür ay ooqul

2119 küvəzlik bilə kekkə aoqmaz kixi
kali kodki bolsa buzulmaz ixi

2120 küvəzlik asioqsiz kenül tomlitur
kenül kodki bolsa kixig yoklatur

2121 bəg alqak kərək bolsa kodki kenül
muni təg yok ərsə sən andin tenül

C111
2122 bəg alqak kərək bolsa kenli aquk
yazukluoq kixidin kəqürsə yazuk

2123 isinür ər at tərk baoqirsak bolur
baoqirsak kixilər tapuoqsak bolur

2124 bodun baxqi bəgkə bu himmət kərək
bu`himmət bilə həm mürüwwət kərək

2125 bu himmət mürüwwət bilə barsa qav
bolur bəg tiləki yorir ətrü av

2126 kimin himməti bolmasa ol əlüg
ikigün azunda bu bulmaz ülüg

2127 bu himmət bilə həm siyasət kərək
siyasətka bəglik riyasət kərək

B162
2128 siyasət bilə bəg tüzər əl terü
kara kilki ətlür siyasət kerü

2129 بۇ سوزگە جاۋاپ ھەم گۇۋا بۇ بېيت،
گۇۋا قايدا بولسا، شۇ—ھوججەت، ئىشت:

2130 بۇ بەگلەر ئىشىگىن سىياسەت بىزەر،
سىياسەت بىلە بەگ ئېلىنى تۈزەر.

2131 يامانغا سىياسەت يۈرۈتمەك كېرەك،
بۇلغانسا خەلق گەر، سىياسەت سۈزەر.

2132 بۇ دولەت تىرىگى، ئۇلى، بەكلىگى،
بۇ ئىككى نەرسىدۇر يىلتىزى—كوكى:

2133 بىرى، خەلققە بەرمەك قانۇندىن ئۈلۈشى،
بىرى، خىزمەت ئەتكەنگە بەرمەك كۈمۈش.

2134 قانۇن بىرلە خەلقى سويۇنسە تۇرۇپ،
كۈمۈش بولسا خىزمەتچى كۈلەر كورۇپ.

2135 شۇ ئىككىسى بەگدىن خوش ئولغان زامان،
ئەل رەتكە چۈشۈپ، بەگ ئاۋۇنۇر شۇئان.

2136 گەر قايسى بەگ خەلققە قانۇن بەرمىسە،
خەلقنى كۈزەتمەي، يىگەنلەر يىسە،

2137 بۇزۇلۇپ ئېلى، ئۇ خەلققە چاچار ئوت،
بۇ بەگلىك ئۇلى بولغاي شەكسىز نابۇت.

2138 سويۇندۇرمىسە ئەسكىرىنى خاقان،
قىنىدىن چىقمىغاي قىلىچ ھېچ قاچان.

2139 قىلىچ بىرلە بەگلەر ئۇزاتۇر قولىن،
قىلىچسىز غاپىل بەگ تۇتالماس ئېلىن.

2140 قىلىچ بىرلە پالتا—بۇ ئەل ساقچىسى،
قىلىچ بىرلە ئالار ئەل خەلق باشچىسى.

2141 nəgü tər əxitgil azun tutoquqï
kïlïq baldu birlə yaoqïoq utoquqï

2142 aya əl tutuoqlï əlig saklaoqu
usallïk bilə yər yəgüqi aoqu

B163
2143 kïlïq baldu sakqï tutun ay unur
kïlïq sakqï bolsa bəg inqlik bolur

2144 kïlïq təprər ərkən yaoqï təprəməz
kïlïq kïnka kirsə bəg inqlik yəməz

2145 səvinqlig tut ay bəg kïlïq uroquqïoq
səvinqin tiril tutqï kermə aqïoq

* * *

2146 yana aydï egdülmix əlig kutï
bu əl ixləri tərs uluoq ker atï

2147 bədük ix bodun baxlamakï aoqïr
bax aoqrïoq bilə tutqï əmgək təgir

2148 səvinqi az ol kersə kadoqu eküx
az ol egguqisi təlimrək seküx

2149 kayuka baka kersə korkïnq turur
səvinqin sora kersə azrak ərür

2150 eküx səvməgüqi səvəri az ol
kərixi təlimrək ərəzi az ol

A86
2151 pütünsüz bolur təgmə yərdə kenül
kenül pütməsə ərkə artuk mun ol

2141 نىمە دەيدۇ ئاڭلا جاھان تۇتقۇچى،
قىلىچ، پالتا بىرلە ياۋنى تۇتقۇچى:

2142 كىرەك ئەلنى ساقلاش، ئەي ئەل تۇتقان ئەر،
غەپلەتتە بولغانلار چوقۇم زەھەر يەر.

2143 قىلىچلە پالتىنى ساقچى قىل، ئەي ئەر،
قىلىچ ساقچى بولسا، بەگلەر تىنچ ئۆتەر.

2144 قىلىچ تەۋرەر ئىكەن، يىغى تەۋرىمەس،
قىلىچ قىنغا كىرسە، بەگ تىنچىيەلمەس.

2145 قىلىچ ئۇرغۇچىنى سويۇندۇر، ئى خان،
ياشا خۇش، ھامان كورمە ئاچچىق، زىيان.

* * *

2146 يەنە ئېيتتى ئوگدۇلمىش: ئېلىگ قۇتى،
قىيىندۇر ئەل ئىشى، ئۇلۇغدۇر ئېتى.

2147 خەلققە باش ئۇلماق ئېغىر ئىش ئېرۇر،
ھەمىشە باش ئاغرىق ۋە مېھنەت تېگۇر.

2148 سويۇنچى ئاز ئېرۇر، قايغۇسى تولا،
ماختاۋچى ئاز بولۇر، سوككۇچى تولا.

2149 قايانغا قارىسا قورقۇنۇچلۇقتۇر،
سوراپ كورسە، خۇشلۇغى ئازراق ئېرۇر.

2150 سويمەسلەر ئېرۇر كوپ، سويەرلىرى ئاز،
جاپاسى تولاراق، ھوزۇرلىرى ئاز.

2151 ئارامسىز بولۇر ھەممە يەردە كوڭۇل،
ئارامسىز كوڭۇل ئەرگە بىر قايغۇ ئول.

2152 قاراپ كورسە، ھەممە ئىشىدا خەتەر،
خەتەر ئىشنى كورسە، لەززەتمۇ كېتەر.

2153 نىمە دەيدۇ ئاڭلا ئەقىللىق سوزى،
ئەقىللىق سوزىدۇر گوھەرنىڭ ئوزى:

2154 ئېلىكنىڭ بوينى قىلدەك، مۇئاردەك بېشى،
ئۇڭا بەك ئىشەنمەس ئەقىللىق كىشى.

2155 بۇ خانلىق مىسالى باش ئۈزە قىلىچ،
گۈنىگە ئاڭا مىڭ خەتەرلىك ئىشى.

2156 بۇ ياڭلىغ ئېرۇر ھەممە بەگلىك ئىشى،
بىرى كورسە ھوزۇر، بىرى يەر بېشى.

2157 تاپايمەن دىسەڭ ھەر ئىككى دۇنيالىق،
كېرەكتۇر بۇ نەچچە ئىشنى قىلماقلىق:

2158 كوڭۇل، تىلنى تۈز تۇت، خۇداغا سىغىن،
خۇدانىڭ بۇيرۇغىن مۇھىم بىل، تېۋىن.

2159 رىزا بول خۇدادىن نە كەلسە ساڭا،
رىزا ۋە رىزالىق — قۇللۇغىڭ ئاڭا.

2160 خەلققە دىلىڭدىن بول سەن كويۇمچان،
بول ياخشى ھەم ئىستە ياخشىلىق ھامان.

2161 زىيان قىلما خەلققە، يەتكۈز مەنپەئەت،
بولۇپ خوپ، يامانىڭ زىيانىن يوق ئەت.

2162 سىنىڭ بولدى دۇنيا تىرىكلىك بىلە،
ھاياتلىكى بولساڭ، يېتىپ يە، كۈلە.

2163 جېنىڭ چىقسىمۇ تۇت ئۇمىدىڭنى زور،
خۇدا ياخشىغا ياخشى يولنى بېرۇر.

* * *

2164 munukï mən aydïm əxitti əlig
bu yanlïoq kərək bəgkə ərdəm bilik

2165 kayu ərdə bolsa bu ərdəm tərü
ani bəg atap əlkə tikgü ərü

2166 tükəl bəg bolur bu boḍunka baxï
anïndïn bulur təgmə əḍgü kixi

2167 nəgü tər əxitgil biliklig tətik
biliklig tətik bilki əlkə ətik

C114
2168 biliklig kərək bəg ukuxluoq kəni
yürəklig həm əglüg bəḍüsə üni

2169 akï həm tüzün həm uvutluoq silig
baoqïrsak bolup kəḍ küḍəzsə əlig

2170 kəzi tok sərimlig nə koḍkï kənül
suyurkap kəqürgən nə kïlkï amul

2171 kamuoq ərdəmi bolsa ərdə ərü
boḍunka bərür bolsa əḍgü tərü

A7B
2172 kayu əlkə bolsa bu yanlïoq bəgi
kutuldï ol əl boḍnï kətti igi

B165
2173 tooqar kut küni əlkə inqlik bolur
dərioqa bu yanlïoq kixilər əlür

* * *

* * *

2164 بۇلارنى مەن ئېيتتىم، ئىشتتى ئېلىگ،
كېرەك بەككە شۇنداق پەزىلەت، بىلىك.

2165 قايۇ ئەردە بولسا بۇ ئەردەم يوسۇن،
بولۇر بەگ ئاتاپ، بەرسە ئۇستۇن ئورۇن.

2166 بولۇر ئۇ تولۇق بەگ ھەم ئەلنىڭ بېشى،
ئۇنىڭدىن تاپار تۇرلۇك خوشلۇق كىشى.

2167 ئىشتكىن، نىمە دەر بىلىملىك، زىرەك،
ئۇنىڭ ئىلمى ئەلگە بولۇرلەر بىزەك:

2168 ئەقىللىق ھەم ئالىم، توغرا بولغاي خان،
ئاشۇرسۇن شوھرىتىن بولۇپ قەھرىمان.

2169 سېخى ھەم، ئىسىل ھەم ھايالىق، سىلىق،
كويۇمچان بولۇپ، بەك كۆزەتسۇن خەلق.

2170 كوزى توق، سەۋرىلىك ھەمىدە مۇلايىم،
ئەپۇچان، ئۆز خۇلق بولسۇن ئۇ دائىم.

2171 پۇتۇن پەزلى بولسا جىمىدىن ئۇستۇن،
بېرەلسۇن ئەلگە ئۇ ياخشى قانۇن.

2172 مۇشۇنداق بولسا قايسى ئەلنىڭ خېنى،
تۇگەپ دەرت، قۇتۇلار ئېلى-ۋەتىنى.

2173 تۇغار بەخت كۈنى، ئەلگە تېچلىق بولۇر،
ئىستكىم، بۇ ياڭلىغ كىشلەر ئولۇر.

* * *

2174 bu ərdi ay əlig mənin bilmixim
munuki ətündüm sana ukmixim

## ƏLIG SUALI ƏGDÜLMIXKƏ

2175 əlig aydi uktum kəni səzlədin
kərəki bu ərdi bilik yazmadin

2176 taki bir ayitqu səzüm bar sana
ani ma aqukluq ayu bər mana

2177 bu yanliq bəgi bolsa ərdəm tolu
wəziri nəgü təg kərək ay tolu

2178 kalin kaznak ursa bu altun kümüx
ətilsə əli artsa ol kənd ulux

2179 əlin ətsə bassa tüz əndi urup
isinsə ər at kənli ədgü bulup

2180 bodun inqkə təgsə əlig təgməsə
bəgi ati ədgün yadilsa basa



2174 بۇ ئەردى ئەي ئېلىگ مېنىڭ بىلمىشىم،
ساڭا ئېيتتىم ئەمدى مانا ئۇقمىشىم.

### ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

2175 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم، دۇرۇس سۆزلىدىڭ،
كېرەك ئىدى شۇ، بىلىمدە ئازمىدىڭ.

2176 يانا دەيدىغان بىر سۆزۈم بار ساڭا،
ئۇنى ھەم ئۇچۇقلاپ دېگىن سەن ماڭا.

2177 بەگ ئولسا مۇشۇنداق سەرە، پەزىلىلىك،
كېرەكتۇر ۋەزىر بولسا ئۇ قانچىلىك؟

2178 تولا قىلسا ئالتۇن-كۈمۈش غەزىنىنى،
تۈزەپ ئەل، ئارتتۇرسا ئۇ كەنت-شەھرىنى.

2179 ئېلىن سورىسا توغرا قانۇن بىلە،
ئىسىنسا قوشۇن كوڭلى خوشلۇق ئىلە.

2180 خەلق تېچ بولۇپ، ئۇڭا قول تەگمىسە،
بېگىنىڭ نامى ياخشى بولۇپ ئۆچمىسە.



# يىگىرمە توققۇزىنچى باپ

## بەگلەرگە ۋەزىر بولىدىغان كىشىنىڭ قانداق بولۇشى لازىملىقى توغرىسىدا ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېيتقانلىرى

2181 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش ئېيتتى: ئەي خان،
ۋەزىردۇر بېگىنىڭ قولى ھەر زامان.

2182 كېرەكتۇر بۇ بەككە ۋەزىر، بىگۇمان،
ۋەزىر ياخشى بولسا، تىنچ ئۇخلايدۇ خان.

2183 ۋەزىردۇر بۇ بەگلەر يۆلەن يۆلەنگۈچى،
خانلىقنىڭ ئۇلىنى مەھكەم ئەتكۈچى.

2184 بۇنىڭغا سەرە-خىل تولۇق ئەر كېرەك،
كۆڭۈل، ئەقلى كامىل، كۆيۈنسە يۈرەك.

2185 ئۇنىڭ ئەقلى كۆپ بولسا، ئىلمى دېڭىز،
پۈتۈن ئىش پۈتۈرسە، قىزارتسا مېڭىز.

2186 ئىسىل ھەم تەقۋادار ھەم بولسا كۆڭلى،
دۇرۇسلۇق بىلە ھەم ئۇتكۈزسە كۈنى.

2187 uluoq ix bu ixkə ər edrüm kərək
pütünlük bilə kilkī kedrüm kərək

2188 ukuxluoq kərək həm biliklig kərək
tətiklik kərək həm siliglik kərək

2189 ukuxluoq kixi uroqī ədgü uruoq
kopar kayda bolsa bu kalmaz kuruoq

2190 sakīnuk kərək din idisi arīoq
əmin bolsa əl bodnī andīn arīoq

2191 sakīnuk kixi ol kixi ədrümi
munadmīxka barqa bu ol ot əmi

2192 sakīnuk kixi ixtə saklīk kīlur
yaraoqsīzka yakmaz ix ooqrīn bilür

2193 bəgində basa əlkə əlgi üzun
wəzir ol əligkə kīlinqīn sezün

2194 uruoqsuz kixilər arīoqsīz bolur
arīoqsīz wəzirka yaraoqsīz bolur

2195 wəfalīoq bolur bu uruoqluoq kixi
jəfaqī bolur ol arīoqsīz ixi

2196 nəgü tər əxitgil terülüg kixi
terülüg kixi boldī əl tər baxī

C116
2197 uruoqluoq kixilər kīlinqī silig
wəfa birlə həlkka yadīoqlī əlig

2198 arīoqsīz kīlinqī wəfasīz jəfa
nəqə mə yətürsə xəkər həm yilik

2187 ۋەزىرلىك ئۇلۇغ ئىش، كېرەك خىل كىشى
مۇكەممەل يېتىشكەن، خۇش پېئىل كىشى.

2188 ئەقىللىق كېرەك ھەم بىلىملىك كېرەك،
سىلىقلىق كېرەك ھەم تېتىكلىك كېرەك.

2189 ئەقىللىق كىشى نەسلى ياخشى ئۇرۇق،
ئوسەر قايدا بولسا، ئۇ قالماس قۇرۇق.

2190 كېرەكتۇر تەقۋادار، ئىمانلىق، ئېرىغ،
ئىمىن بولغاي ئەل-يۇرت ئۇنىڭدىن ئېرىغ.

2191 تەقۋادار كىشى ئول كىشىلەر خىلى،
ھاجەتمەنگە دورا، داۋا قىلغىلى.

2192 تەقۋادار كىشى ئىشتا ساقلىق قىلۇر،
ناچار ئىشتىن يىراق، ئىش ۋاقتىن بىلۇر.

2193 ئۇزۇندۇر قولى ئەلدە بەگدىن كېيىن،
يەتكۈزەر ۋەزىر بەگ قىلسىنى، سوزىنى.

2194 يامان نەسىل كىشىلەر ئېرىنچسىز بولۇر،
ئېرىنچسىز ۋەزىرلىككە ياراغسىز بولۇر.

2195 ۋاپالىق بولۇر نەسلى پاكىز كىشى،
جاپالىق بولۇر ئۇ ئېرىنچسىز ئىشى.

2196 ئىشىتكىن، نىمە دەر قانۇنلۇق كىشى،
قانۇنلۇق كىشى ئۇ بولۇر ئەل بېشى:

2197 ئىسىل زات كىشىنىڭ خۇي-پەيلى سىلىق،
ۋاپا بىرلە خەلققە ئاچار ئۇ ئىلىگ.

2198 ئېرىنچسىز قىلىقى ۋاپاسىز، جاپا،
بېرىپ باقسىمۇ ئۇڭا شېكەر ھەم يىلىك.

B167

2199 uvutluķ kərək ḩəm kezi toķ pütün
uvutsuz kixi ol kixidə otun

2200 kezi toķ kərək nəņkə suķlanmasa
kezi aq toḑumaz bu dunya yəsə

A79

2201 kixidə talusī uvutluoq kixi
uvutluoq kixi ol kixidə baxī

2202 uvut kimdə bolsa ķamuoq ixni ur
uvut birlə yalņuķ otun ķapoqī tur

2203 uvutsuz kixi ol kixidə əli
keni sezləməz sez uvutsuz tili

2204 nəgü tər əxitgil uvutluoq tüzün
saņa etlər əmdi baoqīrsaķ ezün

2205 uvutsuz kixidə yīraķ tur yīraķ
uvutsuz bolur üstərigli ķaraķ

2206 uvutsuz yüzi kersə ətsiz seņük
uvutsuz ezi kersə pütməz ərük

2207 uvut birlə yalņuķ yüzi suvlanur
uvut bolsa etrü ķezi suvlanur

2208 yüzi kerki ķerklüg kərək ḩəm yülüg
ķīlīnqī keni təgsə həlķķa ülüg

2209 ķīlīnqī keni bolsa ķīlķī oņay
munīņdīņ təgir həlķķa əḑgü yīl ay

2210 keni bolmasa ixtə ixqi baxī
ķamuoq əgri boldī bu bəglər ixi

2199 ئۇياتلىق، كوزى توق، ئىشەنچلىك كىرەك
ئۇياتسىز جىمىدىن ياماندۇر دىمەك.

2200 كوزى توق كىرەك، مالغا قىزغانمىسا،
كوزى ئاچ ئۇ تويماس، بۇ دۇنيا يىسە.

2201 كىشىنىڭ سەرخىلى ئۇياتلىق كىشى،
ئۇياتلىق كىشىدۇر كىشىلەر بېشى.

2202 ئۇياتلىق كىشىگە پۈتۈن ئىشنى بەر،
ئۇياتلە جاھالەت ئىشىگىن ئېتەر.

2203 ئۇياتسىز كىشىدۇر كىشى رەزىلى،
دۇرۇس سوز سوزلىمەس ئۇياتسىز تىلى.

2204 ئۇياتلىق مۇلايىم نىمە دەر ئىشىت،
كويۈنگەچ ساڭا ئۇ قىلىپ بىر ئوكۇت:

2205 ئۇياتسىز كىشىدىن يىراق تۇر يىراق،
ئۇياتسىز كوزىدە خۇنۇك بىر قاراق.

2206 بىر كوشىسىز سۇگەكتۇر ئۇياتسىز يۈزى،
ئېتىلمەس توشۇكتۇر ئۇياتسىز كوزى.

2207 ئۇيات بىرلە ئەر ئابرويلۇق بولۇر،
ئۇيات بىرلە ئادەم كوزى نۇرلىنۇر.

2208 چىراي ھەم كېلىشكەن ساقال-چاچ كىرەك،
ئۇز خۇلقى خەلققە ئۇلۇش بولغىدەك.

2209 قىلىقى دۇرۇس بولسا، خۇلقى ئوڭاي،
تېگەر ياخشىلىق ئەلگە ئۇندىن يىل-ئاي.

2210 دۇرۇس بولمىسا ئىشتا ئىشچى بېشى،
بولۇر ئەگرى پۈتۈنلەي بەگلەر ئىشى.

2211 kenilik pütünlük kərək ixqikə
anïn pütsə bəglər ixin bərgükə

2212 bu kerklüg kixi kïlkï kerklüg bolur
kïlïnq bolsa kerklüg əl asoï tolur

C117

2213 kimin bolsa kerklüg yüzi tax ezi
taxï təg yəmə kerklüg ol iq yüzi

B168

2214 nəgü tər əxitgil sïnamïx kixi
sïnap ədgü əsizni bilmix kixi

2215 kixi kerkinə iq kïlïkï əx ol
yüzi kerki birlə kïlïnqï tux ol

2216 taxï kersə tap tut iqinə tanuk
taxï təg iqi ol iqi təg tax ol

2217 yülüg bolsa kaxïoı bolur ol wəzir
wəzir bolsa kaxïoı ixi kəd yorïr

2218 sakïxqï kərək bolsa bilgə tətik
bilik birlə bilsə bu türlüg bitik

2219 wəzir ixi barqa sakïxlar bolur
sakïx bilməsə ixqi ixi kalur

2220 sakïx birlə saklar kixi ix küdük
sakïxïn səqər ər yïl ay kün edüg

2221 sakïx sakïïkïn boldï atï sakïx
kerü barsa sakïx ədi ek sak ix

2222 tətik bolmasa ix onarmaz kixi
tətiklik bilə kïldï yalnuk ixi

2211 كىرەكتۇر دۇرۇسلۇق، ئىشەنچ ئىشچىغا،
تاپشۇرسۇن بەگ ئىشنى ئىشىنىپ ئاڭا.

2212 چىرايلىق كىشى خۇلقى كوركەم بولۇر،
گۈزەل بولسا خۇلقى، ئەلىكە نەپ تېگۇر.

2213 كىشىكى كۆزەلدۇر يۈزى ھەم ئۆزى،
تېشىدەك چىرايلىق بولۇر ئىچ يۈزى.

2214 نىمە دەر، ئىشىتكىن، سىنىغان كىشى،
سىناپ ياخشى-يامانىنى بىلگەن كىشى:

2215 كىشىنىڭ كوركىگە ئىچىدۇر ئاداش،
يۈزى كوركى بىرلە قىلىغى قاياش.

2216 تېشىنى كورۇپ بىل ئىچىگە گۇۋا،
ئىچى ھەم بولۇر ئۇ تېشىغا ئوخشاش.

2217 ۋەزىردە بە ھەيۋەت بولغاي ساقال-چاچ،
بەھەيۋەت بولسا ئۇ، ئىش تاپار راۋاج.

2218 ھساپ بىلسۇن ھەم بولسۇن ئالىم، تېتىك،
بىلىم بىرلە بىلسۇن ئۇ تۈرلۈك بىتىك.

2219 ۋەزىر ئىشى ھەممە ھساپلە بولۇر،
ھساپ بىلمىسە ئىشچى، ئىشى قالۇر.

2220 كىشى ئىش-كۈشنى ھساپلاپ قىلار،
يىل-ئاي، كۈن ۋاقتىنى ھساپلاپ تاپار.

2221 ھساپ ساقلىغىدىن ئاتالدى "ساقىش"،
كورەرسەن، ھساپ ئۇ ئۆزى بەك ساق ئىش.

2222 تېتىك بولمىسا، ئىش قىلالماس كىشى،
تېتىكلىك بىلە قىلدى ئىنسان ئىشى.

2223 bitik birlə yalŋuķ bitir bilmixin
bitisə bilür ər nəgü ķīlmīxīn

2224 bitiklik nixanī turur bu bitik
bitik bilgüqi ər bolur kəḍ tətik

2225 bitik bilməz ərsə apa oqlanī
nəgü bilgəy ərdi yīl ay kün sanī

2226 bitip ķoḍmasa ərdi bilgə bitik
sakīxķa nəgü ərdi al yaŋ ətik

2227 tərütməzdə axnu bayat bu 'aləm
tərütti yorītti bu ləwḥ-u ķələm

C118

2228 fərixtə bitir ķul nəgü ķīlmīxīn
iḍi etrü aydur yariŋ ol ixin

2229 kərək kenli ķoḍķī ma yumxaķ tili
bu ol kər kixikə səvitür yolī

A80 B169

2230 keŋül ķoḍķī bolsa səvitür kixig
səvitmix kixilər avītur ixig

2231 nəgü tər əxitgil kər alqaķ amul
nə əḍgü bolur ərkə ķoḍķī keŋül

2232 boḍunda səvüg boldī ķoḍķī kixi
səvügsüz bolur künli ķatķī kixi

2233 uluqluķ uzun yər kixi ķoḍķīsī
bəḍüklükkə təgməz boḍun ķatķīsī

2234 wəzirlikķa artuķ pütün ər kərək
okīqlī bitikli kəḍ eglüg kərək

2235 tili kenli bir həm kilinqi keni
uvutluoı baoırsak boḑunda qini

2236 kezi tok oḑuoı sak biligli ixig
aḑiroıan yaraoılioı yaraoısiz kixig

2237 tapuoısak nə ezkəy yənə əymənük
əmanət bilə bolsa kenli süzüg

2238 tükəl kimdə bolsa bu ərdəm bilik
wəzirlik anar bərsə boloıay əlig

2239 bu yanlioı kixi bolsa bəgkə wəzir
bəgi birlə boḑni tüz inqkə təgir

2240 tiləkqə tükəl boloıa əlig ixi
ətilgəy əli həm bayuoıay kixi

2241 wəzir bolsa əlkə yaraoısiz yavuz
ol əl boḑni buzlur qioıay bayi tüz

2242 wəzir əḑgü bolsa boḑunka asioı
boḑun asoıi birlə əligkə tatioı

2243 nəgü tər əxitgil ay bilki egüz
bilik birlə kenli yarunmix kegüz

C119

2244 bəgi əḑgü bolsa nə kenli tili
tutar ixqiləri kenilik yoli

B170

2245 kali bolsa bəglər bu küqkəy əsiz
anin ixqiləri buzar əḑgü iz

2246 bəgi əḑgü bolsa anin ixqisi
bolur kilki əḑgü təgürməz yasi

2247 əsiz bolmaoïnqa bu bəglər bakïn
əsizig yakurmaz ezinə yakïn

2248 əsiz kayda bolsa əsizlər bilə
ay ədgü yorï sən əx ədgü tilə

2249 əsiz ədgü birlə yaraxmaz bolur
keni əgri birlə kürəxməz bolur

2250 kara tün yaruk künkə yakmaz yaoïuk
yaxïl suv kïzïl otka bolmaz konuk

2251 bilixməz kixig sən biləyin təsə
bilixin ayïtoïl ukuloay basa

2252 kamuoı nən katïldï ez ügri bilə
keni tur katïlma sən əgri bilə

2253 bu sezkə tanukï bu bəyt ol okï
bu bəytig okï sən kenülkə tokï

2254 yorïoılï uquoılï kamuoı nənni ker
tutar ezkə əx tux ezi tənni ker

2255 əsiz ədgü birlə katïlmaz kaqar
kamuoı nənkə yanzaoı bu bir yanni ker

2256 wəzir bəgkə tutqï kənəxqi bolur
kənəxqi kixilər tənəxqi bolur

2257 əsizkə katïlma kara ədgüsi
əsiz boldï kïlkï aqïr yüdgüsi

2258 bu bəglər yakïn tutsa ədgü kixi
atï ədgü kaldï həm əl kün ixi

2247 يامان بولمىغۇنچە بۇ بەگ، دىققەت ئەت،
يولاتماس يامانىنى ئۆزگە پەقەت.

2248 يامان قايدا بولسا يامانلار بىلە،
ئەي ياخشى، يۈرۈپ ياخشى يولداش تىلە.

2249 يامان ياخشى بىرلە ياراشماس بولۇر،
تۈز ئەگرى بىلەن چىقىشالماس بولۇر.

2250 قارا تۈن، يورۇق كۈن ئاراسى يىراق،
يېشىل سۇ قىزىل ئوتقا بولماس قوناق[136].

2251 تونۇشسىز كىشىنى بىلەيمەن دىسەڭ،
تونۇشتىن سورىغىن، بىلۇرسەن ئۆزەڭ.

2252 يۈرەر ئۆز توپى بىرلە ھەر بىرنىمە،
دۈرۈس بول، ئەگرىگە قوشۇلۇپ يۈرمە.

2253 بۇ سوزنىڭ گۇۋاسى بۇ بېيتتۇر، ئوقى،
بۇ بېيتنى ئوقۇپ سەن كوڭۇلگە توقى:

2254 جىمىكى ماكار ھەم ئۇچار نەرسىلەر،
ئۆزى تەڭتۇشىنى ئۆزگە يولداش ئېتەر.

2255 يامان ياخشى بىرلە قوشۇلماس، قاچار،
ئونۇڭغا مىسال ئۇشبۇ تەمسىل يېتەر.

2256 ۋەزىر بەككە دائىم كېڭەشچى بولۇر،
كېڭەشچى كىشىلەر قىياسچى بولۇر.

2257 يامانغا قوشۇلما، قارا ياخشىسى،
بولۇر يامان خۇلقى، ئېغىر بوخچىسى.

2258 ئۆزىگە يېقىن تۇتسا ياخشىنى خان،
تېپىپ ياخشى ئات، ئەل تۈزىلەر ھامان.

2259 ئەگەر بەگ يامانى يېقىن يولىتۇر،
ئېتى ھەممە دولەت ئىشى بۇزىلۇر.

2260 مۇشۇنداق ۋەزىر گەر تېپىلسا، ئى خان،
ياشار خان ھوزۇردا، خەلق ئۇخلار ئامان.

2261 يېتۇر مەقسىدىگە ئۇنىڭ بىرلە خان،
بولۇر ئىش ئوڭۇشلۇق، نە ئولسا زامان.

2262 بولۇپ باي خەلقى، ئەل ئوبدان تۈزىلۇر،
ھاياتى تاپار بەخت، غەزىنە تولۇر.

2263 قېرىماس بولۇپ ئېتى مەڭگۇ قالۇر،
قېرىپ ئولسمۇ، ئورنى ياخشى بولۇر.

2264 بۇ دۇنيا، ئۇ دۇنيا بولۇپ بەختىيار،
سائادەت ئىچىدە ئۇ مەڭگۇ ياشار.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشكە سوئالى

2265 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم بۇ سوزنى پۈتۈن،
تولا ياخشى سوزلەر قىلىندى بۇ كۈن.

2266 ماڭا ئېيتقىن ئەمدى بۇ ئەسكەر بېشى،
نېچۈك قىلماق كېرەك بۇ بەگلەر ئىشى؟

2267 ئىشىن ئىشلىسە ھەم ئەسكەر باشلىسا،
ئىشى باشقا چىقسا، خاتالاشمىسا.

2268 دېگىل سەن ماڭا كىم بۇ ئىشقا يارار،
سۈرۈپ ياۋ لەشكىرىن، قىلۇر تارى-مار؟

30

# ƏGDÜLMIX ỌLIGKƏ SÜ BAXLAR ƏR NƏGÜ TƏG KƏRƏKIN AYUR

2269 yanut bẹrdi əgdülmix aydi ẹlig
yaơįḳa tuqï bolsu üstən əlig

2270 sẹziksiz kərək bəgkə sü baxqïsï
yaraxmaz yaơïdïn kətürsə usï

2271 bu ixkə ẹḍi ḳurq ḳatïơ ər kərək
baxïnda kəqürmix tükəl toņ yürək

2272 ẹḍi ək uluơ ix bu sü baxlamaḳ
qərik tüzməki ḥəm yaơïnï sïmaḳ

C121

2273 talu ər kərək saḳ bu ixkə oḍuơ
aņar təgməsə bir usalïn yoḍuơ

B172

2274 aḳï alp atïm bolsa alqaḳ kəņül
tuzï ətməki kẹņ nə ḳïlkï amul

2275 aḳï boloqu artuḳ sü baxlar kixi
tәrilsә aŋar etrü edrüm baxï

2276 ülәsә әr atḳa ḳamuoq bar malïn
adax ḳoldax әrdәx tutunsa ḳalïn

2277 eziŋә bir at ton tolum ḳodsa tap
qavïḳsa azunda atïn yadsa tap

2278 ooqul ḳïz kixim tәp nәŋin әrkmәsә
ya yәr suv baoqïm tәp kümüx tәrmәsә

2279 ḳïlïqïn tilәsә ḳamuoq arzusïn
urup alsa bәrsә bәdütsә küsin

2280 yәtürsә iqürsә kәdürsә kәdim
at üstәm ḳïz ooqlan bu bәrsә tәlim

2281 aŋar tәrlür etrü kәr әrsig әrәn
sәvüg jan yuluoqlap yatur taoq ḳayan

2282 yürәklig kәrәk artuḳ eglüg kәrәk
kegüzlüg kәrәk hәm keŋüllüg kәrәk

2283 yaoqïda kәrәksiz yürәksiz kixi
yürәksiz kixi ol tixilәr ixi

2284 yürәksiz kixilәr qәrik artatur
qәrik artasa әr әrig artatur

2285 yaoqïda yürәklig sәringü kәrәk
yaoqï at kәmixsә tәringü kәrәk

2286 ayïḳlïoq turur bu elüm bәlgülüg
edi kәlmәginqә әr elmәz külüg

2275 سېغى بولسا قوشۇننى باشلار كىشى،
يىغلىغاي ئاڭا خىل كىشىلەر بېشى.

2276 چېرىككە ئۆلەشتۈرسە بار مېلىنى،
ئاداش-دوست ۋە قولداش تۇتسا ھەممىنى.

2277 ئۈزىگە بىر ئات، تون، قورال بەس ئېتەر،
جاھانغا ئېتى بولسا مەشھۇر، يېتەر.

2278 ئوغۇل-قىز غېمىن دەپ مېلىن يىغمىسا،
يېغىم، سۇ، يېرىم دەپ كۈمۈش تاپمىسا.

2279 قىلىچتىن ئىستىسە پۈتۈن مەقسىدىن،
بۇلاپ ئالسا، بەرسە، يېيىپ شوھرىتىن:

2280 يىگۈزسە، ئىچۈرسە، كىيگۈزسە كىيىم،
قورال، ئات، قىز-ئوغلان بېرىپ كوپ قىتىم.

2281 شۇ ھالدا يىغىلۇر باتۇرلار ئاڭا،
شىرىن جان پىدالاپ، ياتۇر تاغ-قىيا.

2282 ئەقىللىق كېرەك ھەم يۈرەكلىك كېرەك،
جەسۇرلۇق كېرەك، كەڭ كوڭۇللۇك كېرەك.

2283 سوقۇشتا كېرەكسىز يۈرەكسىز كىشى،
يۈرەكسىز كىشى ئۇ چىشى ئوخشىشى.

2284 .يۈرەكسىز كىشى ئۇ قوشۇنىن بۇزار،
بۇزۇلسا قوشۇن، ئەر بىر-بىرىن بۇزار.

2285 ئۇرۇشتا يۈرەكلىك، چىداملىق كېرەك،
سېلىپ كەلسە ياۋ ئات، يىغلىماق كېرەك.

2286 بولۇر ۋاقتى ئولۈمنىڭ نە ھالدا ئىسە،
يىگىت ئولمىگەي تا ئەجەل كەلمىسە.

2287 nəgü tər əxitgil aziɑlîɑ kür ər
elümüg unîtsa yaɑîsîn urar

B173 C122

2288 kixi edsüz elməz anadîn toɑup
nəlük korkar ezün yaɑînî kerüp

2289 yaɑîka yalîn təg ərən təg urux
əjəlsiz elüm bolmaz ezkə bolup

2290 uvutluɑ kərək ər uvutî üqün
yaɑî birlə karxur kadîtmaz eqün

A86

2291 uvut birlə yalnuk yaɑîsîn saqar
yaɑîda ən axnu uvutsuz kaqar

2292 uvutka bolup korklîk alplîk kîlur
egünqkə bolup ər ezin eldürür

2293 yürəklig təgüqi uvutluɑ bolur
uvutluɑ kixi elsə urxu elür

2294 kîlinqî onay bolsa kodkî kenül
bodunka səvitür ezin bu yan ol

2295 isitür kixi kenlin alqak kixi
yîratur ərənig tili əl puxî

2296 bədük tutsa kenlin bu sü baxlar ər
səziksiz yaɑîdîn bu ər bərgə yər

2297 bu kenli bədük ər usallîk kîlur
usal ər ya buzlur ya edsüz elür

2298 kür ərsig kərək bolsa kaxîɑ yülüg
yadîlsa atî bolsa qavluɑ külüg

2287 نىمە دەر، ئىشتكىن، غەيۇر، جەسۇر ئەر،
ئۆلۈمنى ئۇنۇتۇپ، ياۋنى ئۇرۇر ئەر؛

2288 كىشى ۋاقىتسىز ئۆلمەس ئانادىن تۇغۇپ،
نېچۈن قورقادۇرسەن ئۆزەڭ ياۋ كورۇپ؟

2289 يېغىغا يېلىڭ تەگ، يىگىتتەك ئۇرۇش،
ئەجەل يەتمىگۈنچە، ھېچ بولماس ئۆلۈش.

2290 كېرەك ئەرگە ئۇيات، ئۇياتلىق ئۈچۈن،
ئۇرار ياۋنى تا ئالمىغۇنچە ئۈچۈن.

2291 ئۇيات بىرلە ئىنسان ياۋنى يوق قىلار،
ئۇرۇشتا ئەڭ ئاۋال ئۇياتسىز قاچار.

2292 قورقاقمۇ ئۇيىلۇپ باتۇرلۇق قىلۇر،
ماختىلىش ئۈچۈن ئۇ ئۆزىن ئۆلتۈرۈر.

2293 يۈرەكلىك ئاتالغان ئۇياتلىق بولۇر،
ئۇياتلىق ئەر ئۆلسە ئۇرۇشۇپ ئۆلۈر.

2294 قوشۇن باشى بولسا گەمتەر، ئۇلايىم،
خەلققە سويدۇرەر ئۆزىن ئۇ دائىم

2295 ئىستۇر كىشىنى كىچىك دىل كىشى،
قاچۇرار كىشىنى ئىتتىك تىل كىشى.

2296 قوماندان ئۆزىنى تۇتاركەن يوغان،
يىگەي دۇشمەنىدىن تاياق بىگۇمان.

2297 تەكەببۇر كىشىلەر غاپىللىق قىلۇر،
غاپىللار بۇزۇلۇر، يا بىۋاخ ئۆلۈر.

2298 ئېتىم چىقسۇن دىسە ئۇ، بولسۇن جەسۇر،
ساقال-ساچى رەتلىك، بەھەيۋەت، غەيۇر.

2299 əsizlərkə kaxïoı kərək korksalar
yavaxlarka ədgü kərək səvsələr

2300 siyasət yorïtoıu kərək sü baxï
siyasətka axlïoı bolur sü ixi

2301 siyasət yorïtsa sü baxlïoı bolur
süsi baxlïoı ərsə ər axlïoı bolur

C123
2302 kayu sü bolur bolsa baxsïz boxan
ux ol sü buzuldï əlig kəq yaxan

B174
2303 əsizlərkə həxmət siyasət kərək
yana ədgükə tutqï hurmət kərək

2304 təgür ədgülərkə tükəl ədgülük
səvinqin tiləgü yüdürməgü yük

2305 bu ədgüg tilər barqa yalnuk turup
kixi kul bolur ərkə ədgü bulup

2306 nəgü tər əxitgil ay kilkï tüzün
bu bəytig okïoıïl avïnoıïl əzün

2307 box azad kixi barqa ədgü kulï
sən ədgü kïlu aq kənilik yolï

2308 kixilik kïlurka kixi bol tuxï
kixi mundaoı urdï kixilik ulï

2309 kərək sü baxïna bu bir kaq kïlïk
yaoıïka yüz ursa bu tüzsə yorïk

2310 yaoıïda kər arslan yürəki kərək
karïxtukta əsri biləki kərək

2299 يامانغا ھەيۋەت كېرەك، قورقۇتقىلى،
يۇۋاشلارغا ياخشىلىق، سويىدۇرگىلى.

2300 سىياسەت يورۇتسۇن قوشۇنىنىڭ بېشى،
سىياسەتكە باغلىق قوشۇنىنىڭ ئىشى.

2301 سىياسەتلە قالماس قوشۇن باشچىسىز،
باش ئولسا، ئۇيۇشقاي قوشۇن شۇبھىسىز.

2302 قايۇ بىر قوشۇن بولسا باشسىز، بوشاڭ،
بۇزۇلۇر ئۇ قوشۇن، ئەي خان، كوپ ياشاڭ.

2303 يامانلارغا ھەيۋەت، سىياسەت كېرەك،
يانا ياخشىغا دائىم ھورمەت كېرەك.

2304 پۇتۇن ياخشىغا ياخشىلىق قىل تولۇق،
ئۇلارنى سويۇندۇر، سالما ئېغىر يۇك.

2305 تىلەر ياخشىلىق ھەممە كىشى ئاختۇرۇپ،
كىشى قۇل بولۇر ئەركە، ياخشىلىق كورۇپ.

2306 مۇلايىم خۇي كىشى نە دەيدۇ، ئىشىت،
تەسەللى بەر ئوزگە، ئوقۇپ بۇ بېيىت:

2307 ئازات-ھور كىشىلەر ياخشىلىق قۇلى،
قىلىپ ياخشىلىق ئاچ دۇرۇسلۇق يولى.

2308 كىشىلىك قىلىشقا كىشى بول ھامان،
كىشى قۇردى شۇنداق كىشىلىك يولى.

2309 كېرەك بۇ قانچە ئىش قوماندان ئۇچۇن،
يۇرۇش قىلغاندا ياۋغا، تۇزەپ يول-يوسۇن:

2310 سوقۇشقاندا يولۋاس يۇرەكلىك كېرەك،
تۇتۇشقاندا يىلۇىز بىلەكلىك كېرەك.

2311 توڭگۇز كەبى تەرسا، بورىدەك كۆچى،
ئېيىقتەك ئېتىلغاق، قوتازدەك ئۈچى.

2312 ئۇ بولسۇن ھىلىگەر قىزىل تۈلكىدەك،
ئاداۋەتچى بولسۇن بۇغىرا توگىدەك.

2313 سېغىزخاندىن سەگەكرەك بولسۇن ئۆزى،
كورسە قىيا قۇزغۇنىدەك يىراقنى كوزى.

2314 قارا، بولسۇن ھىممەتتە ئۇ ئارسلان،
كېچەبى ھۇقۇشتەك ئويغاق ھەر زامان.

2315 مۇشۇ خىل سۈپەتلە ئۇ جەڭچى بولۇر،
بولۇر جەڭچى ھەمدە يارامچى بولۇر.

2316 بۇ جەڭچى ياراغلىق كىشىدۇر داۋام،
ئۇرۇپ ياۋنى تار-مار قىلىشتا تامام.

2317 ئۆزى ھەم نېنى، ئېشى كەڭ بولغۇلۇق،
ئاگا ئات، قورال، تونمۇ تەڭ بولغۇلۇق.

2318 ئاش-ئىچمەك، تۇزۇ-نان ئەر ئاتىنى يايۇر،
يېمەك-ئىچمەك تىرىكلىك ئىلاجى ئېرۇر.

2319 نىمە دەر ئىشىتكىن ئىلى ئاتلىغى:
تۇزۇ-ناننى كەڭ قىل، كىشى قۇتلۇغى.

2320 يىگۇز نان-تۇزۇڭنى شوھرەت ئىستىسەڭ،
شۇ ئىشلارنى قىلغىن ھايات تىلىسەڭ.

2321 ئىشەنچلىك، سېخى-مەرت كىشىلىك ئېتەر،
تۇزۇ-نان ھەققى دەپ ئەز ھەققىنى ئۇتەر.

2322 ئۇلۇغلۇق تىلەسەڭ ئاش، ئىچمەك تارات،
تاپار ئاش بىلەن ئەر ئۇزۇىراق ھايات.

2323 kərək həyl baxīņa bu bir ķaq ķīlīķ
ə̣tilsə ixi ətrü tüzsə yorīķ

2324 sezi qīņ kərək bolsa ķəwli pütün
uluɋ bolsa yaloɋaņ īnanmaz boḑun

2325 ikinqi aķīlīķ kərək bə̣rsə nəņ
saraņķa yumītmaz kixi aloɋu yaņ

2326 üqünqi yürəklig kərək kegsi kür
yürəksiz yaoɋī kərsə igləp yatur

2327 bu tərtünq kərək alqī ḩilə bilir
bu ḩilə bilir ərkə arslaņ ulīr

2328 tə̣timlig kərək ḩəm topulsa qərik
yitilik kərək ḩəm ķomītsa ərig

2329 bu ərdəm bilə bolsa sü baxqīsī
yaoɋī sanqoɋa yaḑoɋa yaoɋīnīņ küsi

2330 bu yaņlīoɋ sü baxqī bu sü baxlasa
əlig buloɋa duxman eзə ixləsə

C125
2331 yüz ursa yaoɋīķa bu sü baxqīsī
oḑuoɋ turoɋu tüņ kün kə̣tərsə usī

2332 eküx ər kərəksiz ər eḑrüm kərək
ər eḑrüm bolunsa tolum tüm kərək

B176
2333 eküx sü qərik ərsə baxsīz bolur
bu baxsīz qərik sü yürəksiz bolur

2334 sīnamix yaoɋīqī kixi təņləmix
on iki miņ ər sü eküx sü tə̣mix

2323 كېرەك بۇ قانچە ئىش قوماندان ئۈچۈن،
ئىشنى رەتلىسە، تۈزەپ يول-يوسۇن؛

2324 سوزى چىن، ئېيتقىنى راست ئۇلسۇن تىمام،
ئۇلۇغ بولسا يالغانچى، پۈتمەس ئاۋام.

2325 ئىككىنچى، سېخىلىق، بېرىشتۇر ئىشى،
بېخىلغا يولىماس ئالارمەن كىشى.

2326 ئۈچىنچى، يۈرەكلىك ۋە بولسۇن جەسۇر،
يۈرەكسىز ياۋنى كورسە ئاغرىپ ياتۇر.

2327 تۆتىنچى، ئۇ بىلسۇن ھىلە ۋە پىلان،
تۇتۇر ھىلە بىرلە كىشى ئارسلان.

2328 قوشۇننى بوسۇشكە چىلىق ئۇلماق كېرەك،
چېرىك قوزغىتىشقا تېز ئۇلماق كېرەك.

2329 قوماندان‌دا بولسا بۇ خىسلەت ئەگەر،
يېڭىپ يېغىنى، ھەيۋىسىن يوق ئېتەر.

2330 قوشۇننى باشلىسا شۇ خىل قوماندان،
قولى ئۈستۈن بولۇر دۈشمەنگە ھامان.

2331 قوشۇن باشلىغى ياۋغا بولسا دۈچار،
كۈنى-تۈن بولغۇلۇق ئويغاق ۋە ھۇشيار.

2332 كېرەكمەس كوپ چېرىك، چېرىك خىل كېرەك،
چېرىككە خىللانغان خىل قورال كېرەك.

2333 قوشۇن سانى كوپ بولسا باشسىز بولۇر،
قوشۇن بولسا باشسىز، يۈرەكسىز بولۇر.

2334 سىناغان بىر ھەربى قىياسەن دېمىش،
ئون ئىككى مىڭ ئەرلىك قوشۇن كوپ ئىمىش.

2335 qərik sanqmïx alp ər tutuzmïx ayu
mana tert min ər sü tükəl sü tәyü

2336 kalïn sü yayïlsa iqin buloqaxur
anï әtsə bolmaz yaraoqsïz tuxur

2337 qavïkmix kür alp ər yәmə sezləmix
ər eḍrüm kərək sü tolumluoq tәmix

2338 nəgü tәr atïkmïx yaoqïqï əxit
bu sez əxtip etrü ezünkə ix әt

2339 eküx sü tiləmə ər eḍrüm tilə
ər eḍrüm tilə həm tolum tüm bilə

2340 әtiklig az əḍgü eküxtə kerü
təlim tuxtï artak eküx sü bilə

2341 yaoqïka kalï yortsa sü baxlar ər
yakïn tutoqu ezkə yaoqïoq ixlər ər

2342 aḍïroqu eḍürgü yəzək tutoqakï
yïrak tutoqu saklap kezi kuloqakï

2343 yəzək həm təlim yətsə tutoqak kәtip
yaoqïoq basoqu bolsa urunsa kayïp

C126
2344 süsin әtsə yapsa ma yortuoq tüzüp
kәḍin kalmasa ər ya endün ozup

2345 tüxün bilsə yortuoq tüzə bilsə keḍ
ər at tutsa sakqï oḍuoq tursa keḍ

2346 yorïkïn küḍəzəsə 'ələm baxlar ər
eni turmasa bir yaoqïoq ixlər ər

2347 tüxürsə toyuoq kəḍ kerüp bərk yərig
yïrak ïḍmasa tiḍsa yïoqsa ərig

B177

2348 usal bolmasa bolsa artuk oḍuoq
usal bolsa təgrür basïmqï yoḍuoq

2349 yaoqïka yaoqusa yəzəkin alu
tüxürsə toyuoq kersə ot suv talu

2350 süsin kəḍ küḍəzsə til ïqoqinmasa
süsi az eküxin yaoqï bilməsə

2351 katïoqlanoqu axnu til aloqu kərək
bu tildin yaoqï kïlki bilgü kərək

2352 aŋar təŋiəsə etrü ətsə ixin
yaoqï boynï yənqsə kətərsə baxïn

A88

2353 bu saklïk bolur həm oḍuoqluk bolur
yaoqïda kayusï sak ərsə unur

2354 oḍuoq bəg sezi ker bekə yolqïlïoq
ker arslan münügli kïlïq kamqïlïoq

2355 yaoqï sanqoquka tutoqu iki tolum
bu iki tolumdïn yaoqï yər elüm

2356 əŋ axnu yaoqïka kərək ḥilə al
bu ḥilə bilə kïl yaoqï məŋzi al

2357 ikinqi bu saklïk oḍuoqluk turur
kayusï sak ərsə ol üstəŋ bolur

2358 kayusï sak ərsə yaoqïda oḍuoq
səziksiz yaoqïka bu təgrür yoḍuoq

2347 قوشۇننى چۇشۇرسۇن پۇختا جاي كورۇپ،
يىراق كەتمىسۇن ئۇ، تۇرسۇن توپ بولۇپ.

2348 غەپلەتتە قالمىسۇن، بولسۇن ئۇ ھوشيار،
غاپىل بولسا، دۈشمەن زىيانلار ئۇرار.

2349 يېقىنلاشسا ياۋغا دىرەكىن ئېلىپ،
قارارگاھ قۇرسۇن ئۇ ئوت-سۇنى كورۇپ.

2350 قوشۇننى كۆزەتسۇن، ئۇ تىل[339] بەرمىسۇن،
قوشۇن ئازمۇ-كوپ ياۋ ئۇنى بىلمىسۇن.

2351 ئەگەر ئاۋال تىرىشىپ تىل ئالماق كېرەك،
بۇ تىلدىن ياۋ ھالىنى بىلمەك كېرەك.

2352 ئىشنى شۇنىڭغا قاراپ ئىشلىسۇن،
كېيىپ ياۋ بېشىنى بويىنى يەنچىسۇن.

2353 مانا شۇ ھوشيارلىق، ئويغاقلىق بولۇر،
سوقۇشتا كىم ھوشيار بولسا شۇ ئۇتۇر.

2354 بېگى ئويغاق قوشۇننىڭ ئەجدەر باشچىسى،
مىنەر ئۇ ئارسلان، قىلىچ-قامچىسى.

2355 كېرەك ياۋ يوقاتماققا ئىككى قورال،
بۇ ئىككى قورالدىن كورەر ياۋ زاۋال.

2356 ئەگەر ئاۋال كېرەكتۇر ھىلىنىڭ ئوزى،
ياۋ ئالدانغىنىدىن قىزارسۇن يۈزى.

2357 ئىككىنچى، سەگەكلىك-ئويغاقلىق ئېرۇر،
كىم سەزگۈر، ساق ئولسا، ئۇ ئۇستۇن كېلۇر.

2358 كىم جەڭدە بولۇر ساق، ئويغاق ۋە ھوشيار،
ئۇ ياۋغا كۇمانسىز زىيانلار سالار.

C127

2359 yaoqïn̡ sü təlim tutsa azrak̡ sənin̡
tok̡ïxk̡a əvinmə yaraoq kər anïn̡

2360 yaraxoqu yaraoqï bar ərsə yarax
yok̡ ərsə yarïk̡lan bil alxïp kürəx

2361 k̡atïoqlan usandur usa bas kəqə
kəqə az əküxüg nə bilgəy aqa

2362 k̡alï basoquk̡a bulmasa sən yarï
yalavaq ïd̡ïp sən bar əlləx yorï

B178

2363 tilin arsïk̡ əl bol küd̡əzgil əzün̡
tok̡ïxk̡a əvinməgü kəsgil səzün̡

2364 tak̡ï bolmaz ərsə yaoqï ooqrasa
tok̡ïxmak̡ tiləsə kən̡ül bərməsə

2365 uzatma ixin̡ sən qərik tər tok̡ïx
ülə nən̡ ərig əg tok̡ïx at ok̡ïx

2366 tok̡ïxïoq uzatsa yaoqï əglənür
əküx kərsə ərnin̡ kəzi əgrənür

2367 nəgü tər əxitgil yaoqï sanqmïx ər
baxïnda kəqürmix kəzün kərmix ər

2368 kərüxməz yaoqïnïn̡ küsi kəd̡ yïrak̡
kərüxsə basïnur kərügli k̡arak̡

2369 yaoqïk̡a yalïn̡ təg nən̡in̡ almasu
uzatsa basïttïn̡ yiti k̡ïl ad̡ak̡

2370 qərikdə bir anqa pusuoqk̡a kigür
yad̡aoq okqï tuxrup sən əndün yügür

2359 قوشۇنى كوپ ئولسا ياۋنىڭ، سىنىڭ ئاز،
سوقۇش قىلما، تېزدىن كور تەدبىرىن ساز.

2360 ياراش مۇمكىن ئولسا، ئۇرۇشما، ياراش،
يوق ئەرسە، ساۋۇت كەي، ئېلىشىپ تالاش.

2361 تىرىش، غەپلەتتە قوي، كېچە قىل ھۇجۇم،
كېچەدە كوپ-ئازلىق بىلىنمەس چوقۇم.

2362 يېڭىشقا ئەگەرچە يەتمىسە كۈچۈڭ،
ئەۋەت سەن ئەلچىلەر، ياراشقىن ئوزۈڭ.

2363 تىلىڭ بىرلە ئەل بول، ئوزۈڭنى كۈزەت،
سوقۇشماققا ئالدىرما، سوزنى بەس ئەت.

2364 ئەگەر بۇمۇ بولماي، يېغى قۇترىسا،
ئۇرۇشماقنى ئىستەپ، كوڭۈل بەرمىسە،

2365 ئىشىڭنى ئۇزارتماي قوشۇن تۈز، سوقۇش،
ئاتاپ ماختا ئەرنى، تارات مال، كۈمۈش.

2366 ئۇزارسا سوقۇش، ياۋ ھۇشىنى تاپۇر،
كوزى كورسە كىشى كوپنى ئوگىنۇر.

2367 نىمە دەيدۇ ئاڭلا ياۋنى يەڭگەن ئەر،
بېشىدىن ئىش ئوتكەن، كوزى كوركەن ئەر:

2368 ياۋ داڭقى يىراقتا كورۇنمەستە زور،
بۇ شوھرەت كۈرەشكەندە كەملەپ كېتۇر.

2369 يېغىغا يېلىڭ تەگ، مېلىڭ ئالمىسۇن،
سوزۇلسا يېڭىلدىڭ، ئىتتىك بول يۈگۈر.

2370 چېرىكتىن بىرقىسمىنى قوي موكتۇرۇپ،
ياياق ئوقچىنى سال سەن ئالدىن يۇرۇپ.

2383 qərik kɵrsə alp ər kɵr arslan bolur
səkirtür ya ɵldrür ya urxu ɵlür

2384 yaoqī kɵrsə alp ər ḳīzartur məṇiz
ḳarīxsa boḍulur ḳīzīl həm yaoqīz

2385 at üstəm yarīḳlar bolur ḳīp ḳīzīl
ḳīzīl ḳīzoqu əṇlər bolur yap yaxīl

2386 yaoqī at kəmixsə saṇa ooqrasa
sərin arḳa bərmə saqīlsa basa

2387 yaoqī təprəsə sən uḍu təprəgil
ətə uḍ aḍaḳīn yorī turmaoqīl

A89
2388 ḳalī ḳaqsa səndin yaoqī turmasa
ərig yətgü tutoqu bulun tutmasa

C129
2389 yaoqī sanqmīx ərsig ərən bulnuḳup
yana əvrə sanqtī yaoqīsīn ulup

2390 yaoqī ḳaqsa tap ḳīl əḍərmə yīraḳ
ḳalī yandru yansa ḳaqumaz aḍaḳ

2391 muṇuḳsa yaoqī yüz ɵlümkə urur
ɵlümkə yüz ursa kim utru turur

B180
2392 bu yərdə ɵzüṇni küḍəzgil ooqul
küḍəzgil yoḳ ərsə ɵzüṇdin tɵṇül

2393 usal bolsa ər kɵr yorīrda ɵlür
usal bolmasa ər tiləkin bulur

2394 maṇa mundaoq aydī sīnamīx kixi
sīnamīx kixilər sɵzi sɵz baxī

2383 چېرىك كورسە باتۇر بولۇر ئارسلان،
قىلۇر ياۋنى يوق، يا بىرۇر ئۆزى جان.

2384 يېغى كورسە باتۇر قىزارتۇر يۈزىن،
بويايدۇ قىزىل قانغا جەگدە ئۆزىن.

2385 ئىگەر، ئات، ساۋۇتلار بولۇر قىپ-قىزىل،
قىزارغان قىزىل يۈز بولۇر ياپ-يېشىل،

2386 يېغى ئات سېلىپ ساڭا قىلسا ھۇجۇم،
چىدا، سەن بەرمە تەن، توزۇيدۇ چوقۇم.

2387 يېغى گەر تەۋرىسە، سەنھەم تەۋرىگىن،
ئاياق ئۇرە ھازىر تۇرۇپ باپلىغىن.

2388 ئەگەر ياۋ چېكىنسە قوغلاپ تۇتمىساڭ،
ئۇنىڭدىن يېتەرلىك ئەسىر ئالمىساڭ،

2389 جەسۇر جەڭچىلىرىڭ سېپى بۇزۇلۇپ،
كېلەر ياۋ ھۇجۇمنى باشلاپ، بۇرۇلۇپ.

2390 يېغى قاچسا قوغلاپ ئۇزاپ كەتمىگىل،
ئەگەر قايتسا دۈشمەن، قاچالمايسەن، بىل.

2391 ياۋ ئولسا ئۈمىتسىز ئۆلۈمگە يۈرۈر،
ئۆلۈمدىن قوقمىغانغا كىم تەڭ كېلۇر؟

2392 شۇ پەيتتە ئۆزۈڭنى چىڭ تۇت، سەن كۆزەت،
گەر ئەكسى بولسا، ئۆز ئۆمىدىڭ پەقەت.

2393 غاپىل بولسا ئەر، كور، يۈرەردە ئۆلۈر،
غاپىل بولمىسا ئەر، تىلەككە يېتۇر.

2394 ماڭا مۇنداق ئېيتتى ئىش كورگەن كىشى،
ئىش كورگەن، كىشىنىڭ سوزى سوز بېشى:

2395 yaoqi kaqsa tapkïl ədərmə udu
ədərtqi yədi kərsə bərgə todu

2396 yaoqïoq bir saqïtsa yana tirlüməz
otuoq suv udïtsa yana tirlüməz

2397 munukmïx kixilər elümüg kolur
elümüg koluoqlï ər eldrü elür

2398 kim ix kïlsa tərkin anar bərgü nən
ux ol nən bilə ər kïzïl kïlsa ən

2399 kim ər tutsa eggü aqïnoqu kərək
ol aqïoq bilə ər urunsa yürək

2400 yavuz egdi bulsa ədi kəd bolur
kədig egsə kəndü kaqan kin kalur

2401 ərig egsə əlgin kər arslan tutar
atïoq egsə yügrür uqarïoq yətər

2402 balïkmïx bar ərsə sən əmlət kərü
bolun bolmïx ərsə yulup ol kirü

2403 kalï elmix ərsə aoqïrlap kətür
ooqul kïz bar ərsə anar hək yətür

2404 ər at kərsə etrü səvinqlig bolur
yaoqï ooqrï bolsa səvüg jan bərür

2405 isig səz külər yüz bilə bərgü nən
bu üq nən kixikə bolur ədgü yan

2406 box azad kixilər munar kul bolur
bu kul jan yuluoqlar səvinqin kolur

2395 يېغى قاچسا بارما ئۇزاق يەرگىچە،
يىراق قوغلىغان قاميچا يەر تويغىچە.

2396 يېغى بىر چېچىلسا يىغىلمىغى تەس،
سۇ ئوتنى ئۇچۇرسە، ئۇ يانمايدۇ، بەس.

2397 ئۇمىتسىز كىشىلەر ئۆلۈمنى كۈتۇر،
ئاۋال ئۆلتۈرۈپ، ئاندىن ئۆزى ئۆلۈر.

2398 كىم ئىش قىلسا تېز ئاڭا مال بەرگۈلۈك،
بېرىپ مال، يۈزىنى قىزىل قىلغۇلۇق.

2399 ئەسىر ئالسا ماختاپ تارتۇقلاش كېرەك،
بۇ تارتۇق بىلەن بولسۇن ئەر خۇش يۈرەك.

2400 يامان ماختىلىش بىرلە ياخشى بولۇر،
ماختالسا ياخشى قاچان كېيىن قالۇر؟

2401 تۇتار قول بىلەن شىر ئەرنى ماختىساڭ،
يېتەر قۇشقا ئېتىنىڭ ئەگەر سىلىساڭ.

2402 داۋالات ياربىدار بولسا سەن كورۇپ،
قۇتۇلدۇر ئەسىر چۈشسە، سەن قايتۇرۇپ.

2403 كوتەرگىن قەدىرلەپ ئۆلگەن بولسا گەر،
ئوغۇل-قىزى بولسا، ئاڭا ھەقنى بەر.

2404 سويۈنگەي قوشۇنىڭ گەر كورسە بۇنى،
قىلۇر جان پىدا ئۇ، جەڭ مەيدان كۈنى.

2405 شىرىن سوز، كۈلەر يۈز، مال-نەرسە بېرىش،
كىشىگە بۇ ئۈچ نەرسە ياخشى بىر ئىش.

2406 ئازات-ئەركىن ئەرلەر ئاڭا قول بولۇر،
رىزاسىن تىلەپ جان پىدالىق قىلۇر.

2407 muŋar məŋzər əmdi bu səz ay bəgü
kərü barsa yətrü q̇īn aymīx tə̣gü

2408 külər yüz isig səz ülə nəŋ tavar
box azad kixilər bu üqkə avar

2409 sən altun kümüx birlə alma ķuluɋ
bu üq nəŋ yuluɋ ķīl ķamuɋnī yavar

2410 sü baxlar kixi bolsa mundaɋ kərək
anīn baxlasa sü bolur əḍgürək

2411 sən altun kümüxni üləgil nəŋiŋ
yuluɋ ķīlɋa janīn sav altun təŋiŋ

2412 bu üq nəŋkə bolur tapuɋqī ķulī
munī tutsa bəglər ķamuɋ nəŋ ulī

2413 bu yaŋlīɋ sü baxqī bulur ərsə bəg
ixi baxķa barɋay küvənq boloɋu təg

2414 bu yaŋlīɋ bolur ərsə sü baxlar ər
ixi barqa ə̣tlip küvənqkə təgər

2415 yaraɋlīɋ wəzir ķolsa andaɋ kərək
sü baxqī tilər ərsə mundaɋ kərək

2416 aŋar ətrü bəglər īnansa bolur
tiləmix tiləkin bəg andīn bulur

* * *

A90
2417 yana aydī əgdülmix ə̣lig ķutī
iki ix bəḍük ix uluɋluķ atī

2407 بىر سوز بار، ھېكىم، ئەمدى ئۇخشار بۇڭا،
كۆرۈپ ئۇيلىنىپ چىن پۈتەرسەن ئۇڭا:

2408 كۆلەر يۈز، شىرىن سوز بىلەن بەر تاۋار،
ئازات ئەرلەر بۇ ئۇچكە كېلىپ توپلىنار.

2409 كۈمۈش بىرلە ئالتۇنغا ئالما قۇلۇڭ،
پىدا قىل بۇ ئۇچنى، ئومۇمنى يىغار.

2410 قوشۇن باشلىغى شۇنداق ئۇلماق كېرەك،
قوشۇن باشلىسا ئۇ بولۇر ئەزگۈرەك.

2411 گەر ئالتۇن-كۈمۈشنى سوغات ئەيلىسەڭ،
قىلۇرلەر پىدا جان ساپ ئالتۇنغا تەڭ.

2412 بۇ ئۇچ بىرلە خىزمەتچى بولغاي قۇلى،
بۇنى بەگ بىلگۈلۈك ھەر ئىشنىڭ ئۇلى.

2413 مۇشۇنداق قوماندان تاپسا ئەگەر خان،
ئىشى باشقا چىققاي ئىشەنچلىك ھامان.

2414 ئەگەر بولسا شۇنداق قوشۇن باشلار ئەر،
سويۇنچكە چۈشۈپ ھەر ئىشى تۈزىلەر.

2415 ياراغلىق ۋەزىر كۆتسەڭ، شۇنداق كېرەك،
قوشۇن باشلىغى دىسەڭ بۇنداق كېرەك.

2416 بەگ شۇنداق كىشىگە ئىشەنسە بولۇر،
تىلەك-مەقسىدىنى ئۇلاردىن تاپۇر.

* * *

2417 يەنە ئېيتتى ئۇگدۈلمىش: ئەي ئېلىگ قۇتى،
ئىككى ئىش بۈيۈك ھەم ئۇلۇغلۇق ئېتى:

2418 wəzir bir ikinqi sü baxlar ʻələm
birisi kïlïq tuttï biri kələm

C131
2419 bu əl baoqï ərki bu iki tüzər
bu ikï biriksə anï kim üzər

4220 ədi artuk ədrüm kərək bu kixi
kalï əznəsə bəgkə əltür baxï

2421 tusulsa ədi ək tususï əküx
kalï əznəsə yasï əl kənd ulux

2422 bəgi bolsa ədgü kixi ədrümi
bu iki tapuoqqï bodun kədrümi

B182
2423 bulardïn bolur ətrü əlkə asïoq
bu asoqï bilə ətrü bəgkə tatïoq

2424 nəgü tər əxitgil kər əlqi bəgü
bəgü səzlərin bulsa ax təg yəgü

2425 kïlïq birlə aldï kər əl aloquqï
kələm birlə bastï ol əl basoquqï

2426 kïlïq birlə alsa bolur tərk əlig
kələm bolmaoqïnqa basumaz əlig

2427 kïlïq birlə alsa kayu əl küqün
anï sürsə bolmaz əküx yïl əqün

2428 kələm birlə tutsa kayu kənd ulux
tilək təgrür anda təzükə ülüx

* * *

2418 ۋەزىرلىك بىرىدۇر، ئۇنىڭدا قەلەم،
قىلىچ تۇتتى بىرسى، قولىدا ئەلەم.

2419 بۇ ئىككىسى ئەلنىڭ تەرتىۋىن تۈزەر،
بىرىكسە بۇ ئىككى ئۇنى كىم ئۈزەر؟

2420 خىللانغان بولۇشى كېرەك بۇ كىشى،
گەر بەككە زىت بولسا كېتۈرلەر بېشى.

2421 ئەگەر پايدىلىق بولسا كوپ پايدىسى،
زىت بولسا زىيانىنى ئەل- يۇرت تارتقۇسى.

2422 بەگ ئولسا ئەگەر ئەل سەرە-ياخشىسى،
خەلقنىڭ خىلى بولسا ئۇ ئىككىسى،

2423 بۇلاردىن تولا پايدا ئەلگە تېگۇر،
بۇ پايدا بىلەن بەككە يەتكەي هوزۇر.

2424 هېكىم-خان نىمە دەر ئاڭا سال قۇلاق،
هېكىملەر سوزىن بىل ئوزۇقلۇق-تاماق:

2425 قىلىچ بىرلە ئالدى، كور، ئەل ئالغۇچى،
قەلەم بىرلە تۇتۇر يۇرتنى تۇتقۇچى.

2426 بولۇر تېز قىلىچ بىرلە يۇرت ئالغىلى،
قەلەمسىز مۇمكىن ئولماس ئەل تۇتقىلى.

2427 يۇرت ئالماق مۇمكىندۇر قىلىچ—كۈچ بىلەن،
سوراپ بولماس ئۇنى كوپ يىل ئوچ بىلەن.

2428 قەلەملە تۇتۇلسا بىرەر كەنت-شەهەر،
ئومۇمغا ئۇنىڭدىن نەسىبە تېگەر.

* * *

2429 bu ərdi ay əlig ezüm bilmixī
munukī etündüm ayītmīx tuxī

## ƏLIG SUALI ƏGDÜLMIXKƏ

2430 əlig aydī uktum munī bəlgülüg
takī bir sezüm bar anī ay külüg

4231 maŋa sezlə əmdi kerüp ədgürək
uluq hajibīq ay nətəg ər kərək

2432 hajiblar ezələ bu bolsa uluq
baqirsaklīkīn kīlsa janīn yuluq

C132
2433 küvənsə bəgi həm ezi həm əli
olarka du'a kīlsa bodnī tili

* * *

2434 əlig aydī sezlə yəmə bu sezüg
munī ma ayu bər yarut bu kezüg



2429 ئى خاقان مۇشۇلار مېنىڭ بىلگىنىم،
سورالغان ئۈچۈن مەن بۇلارنى دېدىم.

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

2430 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم بەلگۈلۈك بۇنى،
يانا بىر سوزۇم بار، ئېيت مەشھۇر ئۇنى.

2431 ماڭا سوزلە ئەمدى كورۈپ ئەزگۈرەك،
ئۇلۇغ ھاجىپلىققا نىچۈك ئەر كېرەك؟

2432 ئۇلۇغى شۇ بولسا، ھاجىپلار ئارا،
كويۈمچان بولۇپ قىلسا جاننى پىدا.

2433 ئىشەنسە ئاڭا بەگ ئۆزى ھەم ئېلى،
ئۇلارغا دۇئا قىلسا خەلق تىلى.

* * *

2434 ئېلىگ ئېيتتى شۇنى، سوزلە ئەمدى سەن،
يورۇتقىن كوزۈمنى جاۋابىڭ بىلەن.



31

## ƟGDÜLMIX ỌLIGKƏ ULUꝊ ḤAJIB-LÏḲḲA NƏGÜ TƏG ƏR KƏRƏKIN AYUR

2435 yanut bẹrdi ɵgdülmix aqtï tilin
ayur inq tirilsü ẹlig miṇ yïlïn

2436 uluꝋ ḥajib artuḳ pütün qïn kərək
bu qïnlïḳ bilə kəḍ pütün din kərək

B183
2437 tüp əṣlï kərək əḍgü ḳïlḳï oṇay
tusulsa boḍunḳa toꝋursa kün ay

2438 tüpi əḍgü bolsa ər əḍgü bolur
bu əḍgü kixi həlḳḳa əḍgü ḳolur

2439 kixi əḍgüsindin kəlir əḍgülük
yẹgü iqgü mingü taḳï kəḍgülük

2440 ḳïlïnqï oṇay bolsa təṇlər sɵz ɵk
sɵzüg təṇlər ərniṇ ixi kəḍ süzüg

# ئوتتۇز بەشىنچى باپ

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئۇلۇغ ھاجىپلىققا قانداق كىشى لازىملىقى توغرىسىدا ئېلىگكە ئېيتقانلىرى

2435 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش ئاغزىنى ئېچىپ،
دېدى: مىڭ ياشاسۇن ئېلىگ شاتلىنىپ.

2436 ئۇلۇغ ھاجىپ ئارتۇق پۈتۈن چىن كېرەك،
بۇ چىنلىق بىلە بەك پۈتۈن دىن كېرەك.

2437 نەسەپلىك بولسۇن ئۇ، خۇلقى ئۈز، ئوڭاي،
كۆرۈپ ئەل نەپئىنى، تۇغۇلسۇن كۈن-ئاي.

2438 تېگى ياخشى بولسا، بولۇر ياخشى ئەر،
بۇ ياخشى ئەر ئەلگە ياخشىلىق تىلەر.

2439 كىشى ياخشىسىدىن كېلۇر ئەزگۈلۈك،
يېمەك-ئىچمەك، مىنەرلىك ھەم كەيگۈلۈك.

2440 خۇيى ياخشى ئەر سۆزنى دەڭسەپ قىلۇر،
بۇ خىل ئەر ئىشى ھەم پاك-سۈزۈك بولۇر.

2453 ukuxluqı kərək ixtə artuk oduqı
oduqıluqı bilə ixtə tutnur boduqı

2454 ukux bolsa asqı ədi ek eküx
kamuqı ədgülük ülgi ol bu ukux

2455 ukuxsuz kixi ol yəmixsiz yïqaq
yəmixsiz yïqaqïqı nəgü kïlsun aq

2456 ukuxluqı yəsə yər ikigün azun
ukuxluqı atanur atansa tüzün

2457 ukuxluqı biliklig kixi ol kixi
kixidə talusï bodunda baxï

2458 yüzi kerki kerklüg kərək həm yülüg
toqıan ərsig ünlüg sezi bəlgülüg

4259 səvitür yüzi kerki kerklügliki
yaraxur kirip qiksa ərsigliki

C134
2460 yülüg ərsig ərnin bolur həxməti
bu həxmət bilə ol kixi hurməti

2461 sakïnuk kərək din idisi arïqı
arïqı bolsa kïlkï kïlïnqï arïqı

2462 sakïnuk arïqı din idisi kixi
ərinməz kïlur barqa yalnuk ixï

2463 sakïnuk kixi yər kixi kadqusï
sakïnuk kixi ol kixi ədgüsi

2464 yüz utru bolur tutqï hajib ezi
kerür kezkə kerklüg kərək ol yüzï

2453 كىرەك ئىشتا ئەقىل، سەگەكلىك كىرەك،
سەگەكلىك بىلەن ئىش جىلۋە قىلۇر بەك.

2454 ئەقىل پايدىسى بەك تولا، زوز ئىرۇر،
جىمى ياخشىلىقلار ئەقىلدىن بولۇر.

2455 ئەقىلسىز كىشىدۇر يېمىشسىز ياغاچ،
نە قىلغاي يېمىشسىز دەرەخلەرنى ئاچ؟

2356 ئەقىللىق تاپار ئۇ ھەر ئىككى جاھان،
ئالۇر ھەم ياخشى نام ئەقىللىق ھامان.

2457 ئەقىللىق، بىلىملىك كىشىدۇر كىشى،
كىشىنىڭ تولۇغى ۋە خەلقنىڭ بېشى.

2458 ھاجىپنىڭ ساقال-چاچى ئۇز بولسۇن يۈزى،
ئاۋازى ئەرەنچە ۋە ئۇچۇق سوزى.

2459 يۈزى، ھوسنى، كوركەملىگى خۇش قىلۇر،
كىرىپ چىقسا مەردانە، ئاڭا يارىشۇر.

2460 كېلىشكەن ساقال-چاچ—كىشى ھەيۋىتى،
بۇ ھەيۋەت بولۇر ئەر كىشى ھورمىتى.

2461 كىرەك تەقۋادار، دىن ئىگىسى ئېرىغ،
ئېرىغ بولسا پەيلى، بولۇر خۇلق ئېرىغ.

2462 كىشى بولسا دىندار، ئېرىغ تەقۋادار،
كىشىنىڭ ئىشىنى ئېرىنمەي قىلار.

2463 يەر تەقۋا كىشىلەر كىشى غېمىنى،
ئېرۇر تەقۋا كىشى كىشى ئوبدىنى.

2264 تۇرار يۈزىۇ-يۈز دائىم ھاجىپ ئۆزى،
شۇڭا كوزگە چىرايلىق كورۇنسۇن يۈزى.

2465 bu kərklüg yüzüg kərsə yüz suvlanur
kənül aqlur anda bu jan yəmlənür

2466 munar mənzətü aytur əmdi bilik
biliklig sezi tut ay kilki silig

B185
2467 ədi ədgü nən bu kixi kərki yüz
bu yüz kərkinə suv iqər iki kez

2468 kupa kərklügüg kər kilin ezkə fal
ixin ədgü boloqay kamuoq sezni üz

2469 kənüllüg kərək həm kəd eglüg kərək
amul bolsa kilki taki ədgürək

2470 kənüllüg kixi sez unitmaz bolur
kənülsüz sezüg kəd tutumaz bolur

2471 kənül bolmasa ər kerüməz ixig
egi bolmasa ər ətüməz ixig

2472 kənülsüz kixilər kuruoq kəp bolur
kənül birlə yalnuk kamuoq ix kilur

2473 egi kəd kərək kənli alqak amul
qioqay tul yətimkə baoqirsak kənül

2474 tətiklik kərək həm terü kəd bilir
azun kərki barqa tətikdin kəlir

2475 kənül kodki bolsa kamuoqka kiqig
tili bolsa yumxak xəkərdə süqig

C135
2476 yaruk tutsa yüz kez kixikə külə
kilinq ədgü tutsa kixilik bilə

2465 گۈزەل يۈزنى كورگەن كىشى خوشلىنۇر،
كوڭۈل ئېچىلۇر ھەمدە جان زوقلىنۇر.

2466 بىر ئالىم ئوخشىتىپ بۇڭا ئېيتتى سوز،
بىلىملىك سوزىن تۇت، ئەي قىلىغى ئۈز:

2467 كىشىچۇن نە ياخشى نەرسە—گۈزەل يۈز،
ئىچەر سۇ بۇ يۈز كوركىدىن ئىككى كوز.

2468 قوڭۇر چاچ كۈزەلنى، كور، ئەيلە بىر پال،
ئىشىڭ ياخشى بولغاي، بولەك سوزنى ئۈز.

2469 ھاجىپلىققا ئاقىل، كوڭۈللۈك كېرەك،
بېسىق بولسا خۇلقى تېخى ئەزگۈرەك.

2470 كوڭۈللۈك كىشى سوزنى ئۇنتۇماس بولۇر،
كوڭۈلسىز كىشى سوزدە تۇرماس بولۇر.

2471 كوڭۈل بولمىسا ئەر تاپالماس ئەشىن،
ئەقىل بولمىسا ئەر قىلالماس ئىشىن.

2472 كوڭۈلسىز كىشى بىر ھەيكەلدۇر قۇرۇق،
قىلۇر ئىشنى ئىنسان كوڭۈللە تولۇق.

2473 ھاجىپ بولسۇن ئاقىل، كەمتەر، بۇلايىم،
پېقىر، تۇل، يېتىمگە كويۇنسۇن دائىم.

2474 زىرەكلىك كېرەك، ھەم بەك قانۇن بىلەر،
جاھان گوركى ھەممە زىرەكتىن كېلەر.

2475 دىلى بولسۇن ھەممە كىشىگە كىچىك،
تىلى بولسۇن يۇمشاق، شېكەردەك چۈچۈك.

2476 ئوچۇق يۈز كورۈنسۇن كىشىگە كۈلۈپ،
كىشىلىك ساقلىسۇن خۇش پېئىل بولۇپ.

2477 ئىشتكىن، تاۋازۇ كوڭۇللۇك نەدەر،
كوڭۇل، تىل كىچىك تۇت، ئايا قۇچاق[140] ئەر:

2478 كوڭۇل تۇتسا كەمتەر كىشى بەخت تاپار،
كۇلەر يۈز، ئىسسىق سوزگە خەلق توپلىنار.

2479 كۇلەر يۈز، شىرىن سوزگە ئەر ئىسسىنۇر،
ئىسسىنسا، بۇ ئىنسان ئەسىر، قۇل بولۇر.

2480 چىداملىق بولسۇن ئۇ ھەم تۇتسۇن ئۆزىن،
كوزىن بەك كۈزەتىپ، چىڭ تۇتسۇن سوزىن.

2481 قۇلاقى ساق ئولسۇن، ئەقىل، ئىلمى كەڭ،
مىجەزى تۈز ئولسۇن، تىلى-كوڭلى تەڭ.

2482 پەزىلەتتە كامىل ۋە بىلسۇن بىتىك،
پۈتۈن ئىشتا ئەقلىن ئۇ قىلسۇن ئىتتىك.

2483 ئۇلۇغ ھاجىپ دىسە بولسۇن يۈز يورۇق،
كېرەك بۇ پەزىلەت، بىلىملەر تولۇق.

2484 تولا ئىنچىكە ئىش ئىرۇر ئىش ئارا،
ئەگەر دىققەت ئەتسەڭ ھاجىپلىق، قارا!

2485 كېرەك شۇ نەرسىلەر ھاجىپ بولغىلى،
تۇرۇپ باشتا ئەلگە يول كورسەتكىلى.

2486 بۇڭا ئوخشار ئەمدى بىر شائىر سوزى،
بۇ شائىر سوزىدۇر بىلىمسىز كوزى:

2487 ھاجىپلىققا ئاۋال بۇ ئون نەڭ[141] كېرەك،
ئىتتىك كوز، قۇلاق ساق، كوڭۇل كەڭ كېرەك.

2488 كۆزەل يۈز، بوي، تىل، ئاڭ، ئەقىل ۋە بىلىم،
خۇلق-مىجەز بۇلارغا تولۇق تەڭ كېرەك.

2489 uzun kəq yaxasunï əlig ezi
uluqı ḥajib ol bəgkə kergü kezï

2490 terü ḥəm toḳu endi yinqkə tapuqı
uluqı ḥajib ətsə aqar yol ḳapuqı

C136
2491 munar mənzətü kəldi bilgə sezi
əxitṣə kenül bərsü alsu ezi

2492 uluqı ix turur bu ḥajiblik ixi
munï baxḳa əltməz məgər kəḍ kixï

2493 ḥajiblar ixi tut ya bəglər ixi
uluqı ya kiqig tut etükqi kixi

2494 aqïqï bitikqi ya ix tutoquqï
ya tonqï ətükqi 'amil boloquqï

2495 ya yat baz yalavaq kəlix ya barïx
boxuqı bərgü aqïqı olarḳa təgix

2496 ḳonuḳlarï kergü ya boqızï yəmï
aqïqlïqı aqïqısïzka ḳïlsa əmi

B187
2497 yol aqzinda ərsə kixi baxlaqu
terüsin toḳusïn yazïm ḳïlmaqu

2498 qïqay tul yətim ḳiṣṣə bərsə etük
anï barqa tïnlap etünsə etük

2499 məẑalim eḍində etükqilərig
kerü alsa yol ḳïlsa bolsa ərig

2500 yana kersə iq tax yaraqısïzlarïqı
ayu bərsə tïḍsa ketürsə arïqı

2489 ياشاسۇن ئۇزۇن يىللار ئېلىگ ئۆزى،
ئۇلۇغ ھاجىپ ئېرۇر ئۇ بەگلەر كۆزى.

2490 نازۇك ئىش ئېرۇر ئۇرپ، قانۇن ۋە ئۇسۇل،
بۇنى رەتلەپ ھاجىپ ئاچار ئىشىك-يول.

2491 بۇڭا ئوخشىشىپ كەلدى ئالىم سوزى،
ئىشتكەن كوڭۇل بەرسۇن ۋە بىلسۇن ئۆزى:

2492 ئۇلۇغ ئىش ئېرۇر بۇ ھاجىپلىق ئىشى،
قىلالايدۇ بۇ ئىشنى لايىق كىشى.

2493 ھاجىپ ئىشى بولسۇن ۋە يا بەگ ئىشى،
كېلەر چوڭ-كىچىك ئەرز ئېيتقۇچى كىشى.

2494 غەزىنىچى، خەتچى يا ئىش تۇتقۇچى،
يا تونچى، يا موزدوز—ھۈنەر قىلغۇچى:

2495 يا يات ئەل ئەلچىسى كەلسە ۋە كەتسە،
ھاجىپنىڭ ئىشىدۇر ئېھسانلار ئەتسە.

2496 چۈشەر جاي، بوغۇز-يەم غېمىن يىگۈلۈك،
سوغاتلار بېرىش يا بەرمەس بىلگۈلۈك.

2497 يول ئاغزىدا تۇرسا كىشى باشلىسۇن،
نىزام، ئۇرپ-ئادەتتە خاتالاشمىسۇن.

2498 ھال ئېيتسا پېقىر، تۇل، يېتىم ئوتتۇنۇپ،
ئۇنى بەككە يەتكۈزسۇن ئۇ دەرھال بېرىپ.

2499 زۇلۇم كوركۈچىنى ئۇ ئەيلەپ قوبۇل،
سوراپ ئەھۋالنى ئۇ كورسەتسۇن يول.

2500 ئىچ ھەم سىرتتا كورسە يارامسىز قىلىق،
ئاگاھ قىلسۇن، توسسۇن، يوقاتسۇن ئېرىغ.

2501 bu yanlïq tü ixlər nəqə ülgülüg
uluq hajib əlgi təgir bəlgülüg

2502 bu ixkə basut barqa andïn kəlir
kalï artasa kalsa andïn kalïr

2503 ay əlig hajiblarka saklanqu ol
bu kaq yərdə artuk katïqlanqu ol

2504 biri bəg sezini katïq tutsa bərk
ikinqi həwaka ukux kïlsa ərk

C137

2505 üqünqi kərürdə küdəzsə ezin
tilində qïkarmasa təgmə sezin

2506 orunq olmasa kïlsa barqa ixig
yaqutsa bəginə yïramïx kixig

2507 iki nən kixidə bolunsa əlig
anar bərməgil ix uzatma əlig

2508 biri tildə yalqan qïkarsa sezin
biri əgrilik ol səkirtsə ezin

2509 bu iki kïlinq kimdə bolsa kezi
ezünkə yakurma ay əlig anï

A93

2510 adïn üq ix ol kər tapuqqï ixi
küdəzməsə andïn ezi yər baxï

2511 biri sez əxitsə katïq tutsa bərk
biri kərsə tənsiz kezin yumsa tərk

2512 üqünqi ezin tutsa tursa kəni
səvinqin kəqürgəy bu bulmïx küni

B188

2513 nəgü tər əxitgil bəgü bilgə bəg
bu səz ixkə tutsa sanַa boloqa yəg.

2514 baxïn kolsa bəglər səzin səzləmə
yana əlkə yazma baxïnnï yəmə

2515 kara əlkə yazsa kurïtur baxïn
tili səzdə yazsa uxatur tixin

2516 təlim kərmixim bar təgimsiz kixi
turup əlkə yazdï kəsildi baxï

2517 əküx mə əxittim bu til səzləmix
kənül sïrrï aqlïp ərin baxlamïx

2518 yana aydï bilgə bəgü səzlədi
əzin tutnumaz ər baxïn yər tədi

2519 hajiblarka artuk küdəzgü əzüg
kərürdə kəzüg həm ətükdə səzüg

2520 ədi bolmaqïnqa əzi kirməsə
ayïtmazda axnu ətük bərməsə

C138

2521 nəgü tər əxitgil ukuxluq tili
ukuxluq tili aqtï mə'ni yolï

2522 ədi bolsa kərkit məliklərkə yüz
ayïttukta səzlə tilin səzkə səz

2523 kamuq nənkə wəkt ol ədi bəlgülüg
ədi boldï ərsə kərür iki kəz

2524 bu yanlïq kərək barqa ərdəm bilik
uluq hajib ətrü uzatsa əlig

2513 بىر ئالىم ھېكىم بەگ ئىشىت قىنمەدەر،
بۇ سۆزگە ئەمەل قىل، ياخشىلىق كېلەر:

2514 بېشىڭ خالىساڭ، بەگ سۆزىنى دېمە،
جىنايەت قىلىپ ئەلگە باشلىق يېمە.

2515 ئاۋام ئەلگە قىلسا گۇنا، باش كېتۇر،
خاتالاشسا تىل ــ سۆزدە، چىش سۇنۇر.

2516 تولا كۆرگىنىم بار لايىقسىز كىشى،
جىنايەت قىلىپ ئەلگە، كەتتى بېشى.

2517 تولا ئاڭلىدىم مەن سۆزلەۋېرىپ تىل،
يارا قىلدى ئەرنى ئېچىپ سىرنى، بىل.

2518 ئالىم ۋە ھېكىملار يانا سۆزلىدى،
ئۆزىن تۇتمىغان يەر بېشىنى، دىدى.

2519 ھاجىتقا كېرەك بەك كۆزەتمەك ئۆزىن،
سۆزلەشتە بەككە ھەم قاراشتا كۆزىن.

2520 ۋاقىت كەلمىگۈنچە ئۆزى كىرمىسۇن،
بېگى سورىماي، ئۇتۇنۇش قىلمىسۇن.

2521 نېمە دەيدۇ ئاڭلا ئەقىللىق تىلى،
ئەقىللىق تىلى ئاچتى مەنا يولى؛

2522 لايىق ۋاقتتا كورسەت خاقانلارغا يۈز،
دېگەنگە جاۋاپ بەر، دېگىن سۆزگە سۆز.

2523 ھەر ئىشنىڭ ئۆزىگە لايىق ۋاقتى بار،
ۋاقىت كەلگەن ئۇلسا، كورەر ئىككى كۆز.

2524 پەزىلەت، بىلىمدە گەر بولسا شۇ خىل،
ئۇنى چوڭ ھاجىتقا مۇناسىپ بىل.



2525 bu ərdi ay əlig ezüm bilmixi
munukī etündüm ayītmīx tuxī

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

2526 əlig aydī uktum əxittim bu sez
takī bir sez aytur sənindin bu ez

2527 maŋa ayoqil əmdi kapuoq baxlar ər
nəgü təg kərək ay bu ix ixlər ər



* * *

2525 شۇلاردۇر ئەي ئېلىگ مېنىڭ بىلگىنىم،
سورالغان ئۈچۈن مەن بۇلارنى دېدىم.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشكە سوئالى

2526 ئېشىتتىم ۋە ئۇقتۇم سۆزۈڭ، دېدى خان،
يانا بىر سوزۇم بار سوراي بۇ زامان:

2527 ماڭا ئېيتقىن ئەمدى ئىشىك ئاغىسى —
بولۇشقا نىچۈك ئەر لايىق كەلگۈسى؟



32

B189

## ӨGDÜLMIX ǪLIGKӘ ĶAPUΩI BAXLAR ӘR NӘGÜ TӘG KӘRӘKIN AYUR

2528 yanut bǝrdi ǝgdülmix aydī ǫlig
ǝsǝn inq tirilgil ay ķilķi silig

2529 ķapuoı baxlar ǝr kǝḑ baoırsaķ kǝrǝk
tǝni janī birlǝ tapuoısaķ kǝrǝk

2530 ķapuoıda yarutsa ķaranķu tünüg
ķapuoıda patursa yarumīx künüg

2531 tǝrü ḩǝm toķu bilsǝ kīlsa tapuoı
oņay bolsa ķīlķī ķīlinqī ķamuoı

2532 tuzī ǝtmǝki kǝņ akī bolsa kǝḑ
kümüx bǝrsǝ altun ǝr at tǝrsǝ kǝḑ

C139

2533 kǝqǝ bolsa yatoıaķ bu yatsa burun
ayu bǝrsǝ tǝgmǝ kixikǝ orun

# ئوتتۇزىنچى باب

## ئىشىك ئاغىسىنىڭ قانداق بولۇشى لازىملىقى ھەققىدە ئۆگدۈلمىشنىڭ ئىلىگكە ئېيتقانلىرى

2528 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، دېدى: ئەي خان،
ئەي خۇشخۇي، ياشا تېچ ـ ئامان كوپ زامان.

2529 ئىشىك ئاغىسى بەك كويۇمچان كېرەك،
تېنى ـ جانى بىرلە تىرىشچان كېرەك.

2530 ئىشىكتە يورۇتسۇن قارا تۈننى ئۇ،
ئىشىكتە پاتۇرسۇن يورۇق كۈننى ئۇ.

2531 خىزمەتتە ئۇ بىلسۇن ئۇسۇل ھەم قانۇن،
مۇلايىم بولسۇن ئۆز خۇلقىدا پۈتۈن.

2532 تۈزى، ئانى كەڭرى، سېخى بولسۇن ئۇ،
بېرىپ كۈمۈش ـ ئالتۇن كىشى يىغسۇن ئۇ.

2533 كېچەسى ياتاقتا يېتىشتىن بۇرۇن،
نۆۋەتچىلەرگە ئۇ كورسەتسۇن ئورۇن.

2534 azak yat baz ərsə ayïtoqu kərək
oduoqrak kim ərsə yaoqutoqu kərək

2535 kerü bəklətip qïksa karxï kapuoq
tükəl boldï ol künki barqa tapuoq

2536 yana ərtə tursa kapuoq baxlasa
kəqə tanda turoqaknï təprətməsə

2537 kalï yol edi bolsa baxlap kirip
kerünsə hilin barqa yumoqï tərip

2538 ezi qïksa kernüp eküx turmasa
kapuoqda kixi kodsa ezdə basa

2539 ər at kirsə hilqə kerünsə tezü
bu kersə yaraoqlïoq yaraoqsïz azu

2540 kalï yol kəsilsə kapuoq baxqïsï
yana kirgü bolsa ər at sezqisi

B190
2541 etünsə ər at etki kolsa tilək
munadmïx kixikə bu bolsa yelək

2542 alu bərsə aqïoq ker altun kümüx
kayuka at alsa kayuka yumux

2543 ərig tapnurï kim baoqïrsak səvə
tapïnmaz kayusï yorïoqlï yava

2544 yaraoqlïoq kayu ol asïoqlïoq kayu
boluoqlïoq kayu ol tusuluoq kayu

2545 etünsə bəginə bu təgmə birig
aqa adra bərsə ketürsə ərig

2534 تونۇشسىز ۋە ياتلارنى تەكشۈرسۇن ئۇ،
كىم بولسا زىرەك، ئىشقا سالسۇن ئۇ.

2535 ساراي دەرۋازىسىنى بېكىتسۇن كۈرۈپ،
سانىلۇر شۇ كۈنكى ئىش پۈتكەن بولۇپ.

2536 يانا ئەرتە قوپۇپ ئىشنى باشلىسۇن،
سەھەر-شام نوۋەتچى تەۋرەتمىسۇن.

2537 قوبۇل ۋاقتىدا ئۆز قىسمىنى يىغىپ،
كورۇنسۇن ھەممىنى ئۇ باشلاپ كىرىپ.

2538 كورۇنسۇن-دە چىقسۇن، ئۇزۇن تۇرمىسۇن،
كىشى قويسۇن ئىشىكتە، خالى قويمىسۇن.

2539 ئەگەر كىرسە خىزمەتچى توپ-توپ بولۇپ،
ياراملىق-يارامسىزنى تۇرسۇن كورۇپ.

2540 قوبۇل بىتكەندە، بولسا بىراۋنىڭ سوزى،
ئېلىپ كىرسۇن ئۇنى قايتىدىن ئۆزى.

2541 دىسە كىم ئىستىگىن، تىلەسە تىلەك،
ئۇ بولسۇن بۇ مۇھتاج كىشىگە يولەك.

2542 ئېلىپ بەرسۇن ئېھسان، كور، ئالتۇن-كۈمۈش،
قايۇسىغا ئۇنۋان، قايۇسىغا ئىش.

2543 كىم ئىشنى قىلۇر چىن يۈرەكتىن سويۇپ،
كىم ئۇ زايە ئەيلەر ۋاقتىن بوش يۈرۈپ؛

2544 ياراملىغى كىمدۇر، پايدىلىغى كىم،
بولۇشلۇغى كىمدۇر، قاۋۇلراغى كىم،

2545 بۇلارنى بېگىگە دىسۇن ئۇ تولۇق،
لايىقنى ئۇستۇرسۇن، ئىزالاپ ئوچۇق.

2546 qïkïp ədgü yarlïoı təgürsə tilin
ər at kenli mundaoı isitsə alïn

A94
2547 kapuoıda ətə tursa oldruoı turuoı
tüzülsə orun kalmasa bir kuruoı

C140
2548 kerü alsa yat baz kəligli kixig
aoïr tutsa koldax kïlïnmïx ixig

2549 liv ax tərgi kirsə kerü ïdsa kez
yaraoısïznï kersə anï tïdsa ez

2550 xirəni qïkarda kerüp saklasa
anar tooru yolda əlig təgməsə

2551 kapuoıda qïkarsa liv ax tərgini
kerü tüz ülətsə bəgi kerkini

2552 nəqə ka təgürgü kərək bu axïoı
kuruoı kodmasa bir iqig həm taxïoı

2553 iki nən bədütür bu bəglər qavï
əlində tuoï ker terində livi

2554 adïn ma iki nən kapuoı kerki ol
bədütür bəg atïn aqar kutka yol

2555 uluoı hajibï bolsa azad kixi
takï bir yaraoılïoı kapuoı əl baxï

B191
2556 bu iki kixi birlə ətlür kapuoı
uluoıluk bilə atï yadlur kamuoı

2557 ïdïxqï texəkqi yəmə axqïka
tezü kez kəmixsə yəmə tuoqïka

2558 yəmə kuxqī kixqi yəmə ok yaqī
anuk tutsa kündə kapuoqda tuqī

2559 turup barsa əvkə hilin koldaxīn
ezi birlə əltsə yətürsə axīn

2560 yətürsə iqürsə töḑursa karīn
kuruoq īḑmasa bərsə ezdə barīn

2561 ezinə bir at ton tolum kīlsa tap
aḑīnīn üləsə bir az koḑsa tap

C141

2562 tapuoqka kəlir ərsə yat baz kixi
kerü alsa ətsə otaoqī ixi

2563 tapuoqka kerünginqə kersə anī
axī booqzī ornī atī həm tonī

2564 yəmə aytu tursa ər at hallarīn
aqī həm tokī ya tonīn oprakīn

2565 munaḑīoqlī barmu əlig tarlīkīn
munīna yarasa etəsə həkīn

2566 kim ərsə kapuoqka birər kəlməsə
ayītsa tiləsə nə bolmīx təsə

2567 kalī iglig ərsə ayītoqu kərək
yavalīk kīlur ərsə tīḑoqu kərək

2568 bu barqa bəginə baoqīrsaklīk ol
səvinqin tiləp bu tapuoqsaklīk ol

2569 nəgü tər əxitgil tapuoq kīlmīx ər
tapuoq birlə bəgdə aoqīr bolmīx ər

2558 ئىشكتە تۇرغۇزسۇن دائىم قۇشچىنى،
يانا ئاۋچى بىرلە تەڭ ئوقياچىنى.

2559 ئۆيىگە يانار ۋاقتا، قولداشلىرىن —
ئۆزى بىرلە ئېلىتىپ يىگۈزسۇن ئېشىن.

2560 يېگۈزسۇن، ئىچۈرسۇن، تويدۇرسۇن قېرىن،
قۇرۇق قويماي يانا ئۇ بەرسۇن بېرىن.

2561 ئۆزىگە بىر ئات، تون، قورال بولسا بەس،
ئۆلەشتۈرگەچ ئۆزى ئازراق ئالسا بەس.

2562 ئەگەر كەلسە خىزمەتكە يات بىر كىشى،
ياتاق بەرسۇن ئاڭا ھەم قوشسۇن ئەشى.

2563 كورۇنگۈنچە بەككە ئۇ كۈتسۇن ئۇنى،
ئورۇن، ئاش، ئىچىتى ھەم كىيەر تونىنى.

2564 سوراپ تۇرسا خادىملىرىن ھالىنى،
ئاچ-توقمۇ، تونىنىڭ ئۇپرىغانىنى.

2565 قولى قىسقىلىقتىن ئۇ ئولسا موھتاج،
بېرىپ ھەق، ئەيلىگەي ئاڭا بىر ئىلاج.

2566 كىمكى ئىشككە كەلمەس نىچە كۈن،
سوراپ ھال ئۇنىڭدىن سەۋەپنى ئۇقسۇن.

2567 ئۇ بولسا گەر ئاغرىق، كېرەك ھال سوراش،
ئۇ يۇرسە بىكار-بوش لازىمدۇر توناش.

2568 بۇ ئىشلار بېگىگە كويۇمچانلىق ئول،
سويۇنچىن دەپ قىلغان تىرىشچانلىق ئول.

2569 نىمە دەيدۇ ئاڭلا، خىزمەت قىلغان ئەر،
خىزمەت بىرلە بەككە قەدىرلەنگەن ئەر:

2570 tapuƣqī bəgiņə baƣīrsaķ kərək
baƣīrsaķ təgüqi tapuƣsaķ kərək

B192
2571 tapuƣsaķ bir əzkəy baƣīrsaķ ķulī
bəkütür yarī kündə bəglik ulī

2572 əz asƣī tiləməz baƣīrsaķ bolup
bəg asƣī tilər kündə əḑgü ķolup

2573 asīƣ kīlsa azƣan aniņ mən ķulī
qə̧qək yaslīƣ ərsə piqər mən ulī

2574 baƣīrsīz tusulmaz oƣulda kərü
baƣīrsaķ tapuƣqī tususī ərü

2575 asīƣsīz tusulmaz ķadax ərsə ķoḑ
tusulur adax tut asīƣ birlə toḑ

2576 tili birlə yumxaķ süqig tutƣu səz
kəņül tutsa alqaķ yaruķ tutsa yüz

C142
2577 tügük yüz aqīƣ səz kixig tomlītur
tirigliktə kə̧tməz kəņüldə yatur

2578 muņar məņzər əmdi bu bəytig oķī
səzi mə'ni birlə uķulƣay taķī

2579 səzüņ səksə yalņuķ aqītsa tilin
səņükkə sīzīƣ ol kəņülkə yalīn

2580 urup bərgə baxī pütər tərk sənər
tilin səksə pütməz aqīƣī yīlīņ

2581 ķalī atlanur bolsa bəglər sükə
ya ķuxķa qəgənkə ya ə̧l kərgükə

2570 خىزمەتچى بېگىگە كويۇمچان كېرەك،
كويۇمچان بولۇشچۇن ئۇ ئىشچان كېرەك.

2571 كويۇمچان ۋە سادىق ئىشچان بىر قۇلى—
قىلۇر چىلىك كۈنۈ-تۈن بۇ بەگلىك ئۇلى.

2572 كويۇمچان بولۇر ئۇ، ئۆز نەپسىن دىمەس،
تىلەر بەككە پايدا ۋە ياخشىلىق، بەس.

2573 گەر ئازغان پايدىلىق، ئۇنىڭ مەن قۇلى،
ئەگەر گۈل زىيانلىق، كېسەرمەن غولى.

2574 كويۇمسىز، نەپسىسىز ئوڧۇلدىن كورە،
كويۇمچان، نەپسىلىك خىزمەتچى ئوزە.

2575 قېرىنداش كويۇمسىز بى نەپ ئولسا، قوي،
ئاداش تۇت نەپسىلىكنى، نەپى ئىلە توي.

2576 تىلى يۇمشاق ۋە كەمتەر ئولسۇن ئوزى،
ئاۋازلۇق ئولسۇن، ئوچۇق ھەم يۈزى.

2577 سورۇن يۈز، ئاچچىق سوز كىشىن توڭلىتۇر،
ئومۇر بويى كەتمەي كوڭۇلدە ياتۇر.

2578 ئوقى بۇ جىيىتنى بۇڭا ئوخشىشۇر،
سوزى بىرلە مەناسى ھەم ئۇقۇلۇر:

2579 كىشى سوز ۋە تىلدە بېرەركەن ئازار،
سوڭەك ئاغرىتىپ دىلگە بىر ئوت ياقار.

2580 ئۆرۈلغان ئاياقنىڭ ياراسى پۈتەر،
بۇ تىل سوكسە پۈتمەس، ياراسى تۇرار.

2581 يا چەۋگەن[142]، يا ئوۋ، يا ئەل-يۇرت كورگىلى،
ئاتلانسا ئەگەر بەگ سەپەر قىلغىلى؛

2582 ئۇ يەردە تولا ساق كۆزەتمەك كېرەك،
يامان ھادىسىلەرنى توسماق كېرەك.

2583 بىرەر ھادىسە بەككە كەلسە ئەگەر،
قوش ئوۋلاشتا، ئوۋدا، سەپەردە كېلەر.

2584 ئىشەنچسىزلەر بار ئۇلسا قىلسۇن يىراق،
كېرەكتۇر گۇمانلىقتىن ھوشيار تۇرماق.

2585 ئىشەنچلىك، سۆيۈملۈك، كۆيۈمچان كىشى،
تۇرۇپ خان يېنىدا كۆزەتسۇن بېشى.

2586 قوماندان قورۇغداش تويى قورغولۇق،
يېغىپ ئالدى-كەينىن رەتكە سالغۇلۇق.

2587 كىچىكلەر ئۇلۇغلار ئارا كىرمىسۇن،
يىراقتا يۈرۈپچى يېقىن كەلمىسۇن.

2588 نېچۈك بولسا سارايدا قوپۇش-ئولتۇرۇش،
كېرەكتۇر بۇ يەردە ھەم شۇنداق بولۇش.

2589 ئىشىك ئاغىسىنىڭ كۆيۈمچانلىقى،
مۇشۇنداق بولسۇن ئەي ھوكۇمدار سېخى.

2590 بۇ ياڭلىغ كېرەك بۇ ئىشىك ساقلار ئەر،
بېگىنىڭ نېنىن يەپ، ئىشىن ئىشلەر ئەر.

* * *

2591 بۇلارنى مەن ئېيتتىم، ئىشىتتى ئېلىك،
تىلەسە يېتۈك ئەر ئىشلەتسۇن بىلىك.

## ƏLIG SUALI ӨGDÜLMIXKƏ

2592 əlig aydī uktum munī bəlgülüg
taki bir səzüg ay mana ülgülüg

2593 bilir sən səziksiz azun bəgləri
yalavaq idur əldin əlkə əri

2594 ayu bər mana bir bilik səz uzī
yalavaq idur əldin əlkə өzi

2595 nəgü təg kərək bu yalavaqlīk ər
anar pütsə bəglər karilatsa yər



## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

2592 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم بۇنى مەن ئېنىق،
يەنە بىر سوزۇم بار جاۋاپ بەر ئوچۇق:

2593 بىلۈرسەن، گۇمانسىز، جاھاندا بەگلەر،
ئەۋەتۇر بىر ئەلدىن ئەلگە ئەلچىلەر.

2594 بۇ ھەقتە بىلىم بەر، ئېيتقىنكى شۇنى،
بىرەر ئەلگە ئەۋەتسە بىرەر ئەلچىنى،

2595 نىچۈك بولماق كېرەك بۇ ئەلچى كىشى،
ئىشەنىپ ئاڭا بەگ تاپشۇرسا ئىشى؟



33

# ƏGDÜLMIX ỌLIGKƏ YALAVAQ ÏḌOIUḲA NƏGÜ TƏG ƏR KƏRƏKIN AYUR

2596 yanut bẹrdi egdụlmix aydï ẹlig
bu ixkə ẹḍi kəḍ yətürsü bilik

2597 ḳamuoq ərdə eḍrüm yalavaq kərək
biliklig uḳuxluoq talu kəḍ yürək

2598 bayat ḳullarïnda ən eḍründüsi
yalavaqlar ərdi kixi əḍgüsi

B194
2599 yalavaqtïn ẹtlür təlim türlüg ix
yalavaqtïn etrü kəlür kerklüg ix

2600 uḳuxluoq kərək kəḍ yalavaq erüg
biliklig kərək sezkə bilsə yerüg

2601 yana bilsə seznün iqi həm taxï
ẹtilsə anïn etrü tüzmix ixi

## ئوتتۇزىنچى باپ

## ئەلچىلىككە ئەۋەتىشكە قانداق كىشى يارايدىغانلىقى توغرىسىدا ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىگكە ئېيتقانلىرى

2596 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، ئېيتتى: ئېلىگ،
بۇ ئىشقا ناھايەت ئىشلەتسۇن بىلىك.

2597 بۇ ئەلچى بولۇشقا سەرە ئەر كېرەك،
بىلىملىك، ئەقىللىق، جەسۇر، تاغ يۈرەك.

2598 خۇدا قۇللىرى ئىچرە ئەڭ خىللىرى،
كىشى ياخشىسى ئەردى ئەلچىلىرى.

2599 بۇ ئەلچى بىلەن كۆپ ئىشلار قىلىنۇر،
تولا ئوبدان ئىشلار ئەلچىدىن كېلۇر.

2600 ئۇ بولغاي ئەقىللىق، ھەر ئىشتا بېسىق،
بىلىم لازىم بىلىشكە سۆز يولىن جىق.

2601 ئۇتتۇقلۇق ئۇرۇنلاي دىسە ئۇز ئىشىن،
تۈزۈك ئۇقماق كېرەك سوزنىڭ ئىچ-تېشىن.

2602 nəgü tər əxitgil azunqï bəg ər
bodun baxlaoquqï biliklig yəg ər

C144

2603 əküxtə talu ər ukuxluoqnï bil
bodunda bədüki bilikligni kïl

2604 kayu ixtə axnu axunsa ukux
ol ix baxka bardï sïnadïm əküx

2605 kayu ixkə bilgə yətürdi bilik
anï yətti tuttï təgürdi əlig

2606 ukux ixkə tutsa bilik baxlasa
əküx ixlər ətlür kixi ixləsə

2607 baoqïrsak kərək həm kezi kənli tok
pütün qïn kïlïkï kəni bolsa ok

2608 baoqïrsak tapuoqqï bəg asoqïn tilər
bəg asoqïn tiləgli bəgin qïn səvər

2609 bəginə asïoqqï baoqïrsaknï bil
baoqïrsaknï bulsa əzün baoqrï kïl

2610 baoqïrsak tapuoqqï baoqïr sanï təg
baoqïrda yakïnrak yürək kanï təg

2611 kezi suk kixi əzkə ərksiz bolur
bu suklar yalavaqka tənsiz bolur

2612 kezi tok qïoqay ərsə bayka sanur
sərinsə kixi təgmə ixtə unur

2613 suk ər umduqï ol yavuz umduqï
kixi umduqïsï atï koltoquqï

B195

2614 nəgü tər əxitgil kezi tok kixi
kezi tok kixi boldï baylar baxï

2615 qïqay kïlsa kimni kezi sukluki
bayutmaz anï bu azun tokluki

2616 kimi ərsə umdu kïlur ərsə kul
anïn boxlukï ker elüm birlə oi

C145

2617 takï yakxï aymïx bilik bərgüqi
kezi sukka et sav ərig bərgüqi

2618 tükəl bay bolayïn təsə bəlgülüg
kənül baylïkï kol ay ərsig külüg

2619 nəqə mə kul ərsə kezi tok bəg ol
suk ez bəglikindin bu kulluk yəg ol

2620 kayu bəg suk ərsə qïqay ol qïqay
kayu kul kezi tok bəg ol kenlï bay

2621 uvutluq kərək kəd amul həm silig
siliglik bilə bilsə türlüg bilik

2622 uvut bolmasa ər otun əl bolur
uvut birlə yalnuk pütünlük kïlur

A96

2623 amul bolsa etrü atanür tüzün
silig bolsa kïlkï səvitür ezün

2624 tətiklik bilə bolsa ərkə bilik
tezü ixkə təgrür bu bilki əlig

2625 bu bəytig okïqil nəgü tər əxit
bilik birlə baxlap ezünkə ix ət

2614 نىمە دەر ئىشتكىن، كوزى توق كىشى،
كوزى توق كىشى بولدى باپلار بېشى:

2615 پەقىر قىلسا كىمنى بۇ كوز ئاچلىغى،
ئۇنى باي قىلالماس جاھان توقلىغى.

2616 كىمكى تاماغا بولسا ئەسىر—قۇل،
قۇتۇلغاي ئۇنىڭدىن ئولۇم بىرلە ئول.

2617 يەنە ياخشى دەپتۇ بىلىم بەركۈچى،
كوزى ئاچقا ئوكۇت—ناسات قىلغۇچى:

2618 تولۇق باي بولايىن دىسەڭ ھۇنۇز سەن،
كوڭۇل بايلىغىنى ئىستە، ئەي ئەرەن.

2619 نىچە بولسىمۇ قۇل، كوزى توق—ئۇ، خان،
ھىرىس بەگلىگىدىن قۇل ياخشى ھامان.

2620 قايۇ خان ھىرىستۇر، گادايدۇر—گاداي،
قايۇ قۇل كوزى توق—ئۇ خان، كوڭلى باي.

2621 بۇ ئەلچى ئۇياتچان، سىلىق بولسۇن ئۇ،
ۋە تەمكىن، نىچە خىل بىلىم بىلسۇن ئۇ.

2622 ئۇيات بولمىسا، ئەر جاھىل، پەس بولۇر،
ئۇيات بىرلە ئىنسان دۇرۇس ئىش قىلۇر.

2623 بېسىق بولسا ئىنسان ھېلىم ئاتىلۇر،
سىلىق بولسا خۇلقى ئوزىن سويدۇرۇر.

2624 چىچەن ھەم بىلىملىك بولغاندا ئادەم،
ئېرىشكەي ھەر ئىشتا ئۇتۇقۇقا ھەر دەم.

2625 ئوقى بۇ بىيىتنى، نىمە دەر ئاڭلا،
قىل ھەمرا ئوزۇڭگە، بىلىملە باشلا:

2626 ukux birlə uķ ix bilik birlə bil
künüŋ bolsa ķutluɋ ķutaḍsunī yīl

2627 tətiklik bilə ər tiləkkə təgir
bilik bil uķux uķ ixiŋ etrü ķīl

2628 tətiklik bilə bilsə türlüg bitik
bitik bilsə etrü bolur ər tətik

B196
2629 bitisə okïsa əxitsə sezüg
anïn etrü bilgə ķïlur ər ezüg

C146
2630 ķamuɋ türlüg ərdəm bu bilsə tükəl
bu ərdəm bilə ər məŋiz ķïlsa al

2631 kitablar okïr ḥəm bilir ərsə sez
uķar ərsə xi'r ḥəm ķoxar ərsə ez

2632 nujum bilsə ṭib ḥəm yora bilsə tüx
anïŋ yormīxī təg sezi kəlsə tux

2633 bilir ərsə sakïx yẹmə ḥəndəsə
'ədəd jəźri ķïlsa misaḥət basa

2634 yana nərd-u xəṭrənj bilir ərsə kəḍ
ḥərifləri andïn ulïr ərsə kəḍ

2635 qegənkə kəḍ ərsə atar ərsə oķ
yẹmə ķuxqï avqï azunda ozuķ

2636 ķamuɋ til bilir ərsə aqsa tilig
ķamuɋ həṭnī bilsə bitisə əlig

2637 bu yaŋlïɋ kərək barqa ərdəm bilir
bu yaŋlïɋ yalavaq tiləkkə təgir

2626 ئەقىل بىرلە ئۆق ئىش، بىلىم بىرلە بىل،
كۆڭۈلۈڭ بەخت قۇچسۇن، قۇتاتسۇن ئۇ ئېل.

2627 چىچەنلىك بىلەن ئەر تىلەككە يېتەر،
بىلىم بىل، ئەقىل تاپ، كېيىن ئىشنى قىل.

2628 چىچەنلىك بىلەن بىلسە تۈرلۈك بىتىك،
بىتىك بىلسە ئادەم بولۇر ئۇ تېتىك.

2629 يېزىش ھەم ئوقۇش بىلسە، چۇشەنسە سوزنى،
كىشى ئالىم قىلۇر بۇنىڭلە ئۆزنى.

2630 ئۇ بىلسۇن پەزىلەت خىلمۇ-خىل تولۇق،
پەزىلەت قىلۇر ئەر يۈزىنى يورۇق.

2631 ئوقۇپ كوپ كىتاپلار، بىلسۇن ھەر سوزى،
چۇشەنسۇن شېئرنى ھەم يازسۇن ئۆزى.

2632 نۇجۇم[143] ھەم تىبابەت بىلسۇن چۇش ئورۇش،
ئۇدۇل كەلسۇن يەنە ئۇ ئورۇغەن چۇش.

2633 ئۇ بىلسۇن ھىساپ ھەم گېومېتىرنى،
كەسىر ھەم يەر ئولچەش ئىلىملىرىنى.

2634 يەنە دامكا-شاخماتنى ئۇ بىلسۇن خوپ،
ئويۇنغا چۇشكۈچىنى ئالسۇن ئۇتۇپ.

2635 ئۇ بىلسۇن چەۋكەننى، ئاتار بولسۇن ئوق،
يەنە قۇشچى ۋە ئوۋدا تەڭدىشى يوق.

2636 پۈتۈن تىلدا سوزلەشنى بىلسۇن تىلى،
پۈتۈن خەتنى ئوقىسۇن، پۈتۈسۇن قولى.

2637 كېرەك ئەلچى ئۇچۇن شۇنداق پەزىلەت،
بۇ خىل ئەلچى تاپار بۇۋەپپەقىيەت.

2638 yalavaq tətik bolsa bilgə oḍuoq
bəg asoqī bolur anda tutnur boḍuoq

2639 yalavaq yavuz bolsa ķīvqak ķovī
səziksiz tükər anda bəglər suvī

2640 yalavaq barīr ər əḍi kəḍ kərək
ķamuoq türlüg ixkə bu tutsa yürək

2641 ķayu türlüg ərdəm aŋar satsalar
anī utsa ətrü aoqīr tutsalar

2642 ķayu türlüg ər mə səzin səzləsə
anī uķsa bilsə yana kizləsə

2643 yalavaq bilir bolsa ərdəm ķamuoq
bəḍüyür bəgi atī əldə uluoq

B197
2644 nəgü tər əxitgil bilir kək ayuķ
bu səz uķmasa ər anīŋ əgi yoķ

2645 kimiŋ ərdəmi bolsa atī yorīr
ķalī bolmasa ərdəm atsīz ķarīr

C147
2646 kixi ərdəmi birlə ərdin kəqər
əküx bolsa ərdəm ər ərləp uqar

2647 əlig sunsa ərdəm bilə ər təgip
uluoq taoq baxin yərkə ildrür əgip

2648 səz uķoqan kərək bolsa ḩazir jəwab
jəwab ķīlsa bərmix səzinə şəwab

2649 bor iqməz kərək kəḍ əzin tutoquqī
əzin tutoquqī ər bulur ķut küqi

2650 biliklig bor iqsə biliksiz bolur
biliksiz əsürsə aḏīn nə kalur

2651 bor ol bu bilikkə ukuxka yaoqī
bor atī ḥəkīkət tütüx ol qooqī

2652 nəqə mə biliklig ukuxluoq kixi
baxīn borka soksa buzar ez ixi

2653 nəqə mə uvutluoq silig kilkī uz
bor iqsə otunluk kīlur barqa ez

2654 əsizim uvut ya ukux eg bilik
arīoqsiz bu borka bərür ay silig

2655 bor iqmə bor iqsə barīr ər kutī
bor iqsə bolur təlvə munduz atī

2656 karīnka süqig kirsə qīkrur sezüg
bu qīkmīx sez ek yandru ertər ezüg

2657 nəgü tər əxitgil bu bəyt ayoquqī
okīoqīl aqīloqay taxī həm iqi

2658 kalī iqtin ərsə əsürgü süqig
kenül sīrrī aqtī qīkardī iqig

B198
2659 biliklig bor iqsə biliksiz bolur
biliksiz bor iqsə bolur kənq kiqig

C148
2660 tili uz kərək həm kenüllüg kərək
sezi uz kərək həm kəḏ eglüg kərək

A97
2661 sinimlig bolur ol tili uz kixi
sezi uz yorīsa yarar ər ixi

2662 kəņüllüg kərək kəḍ unïtmasa sez
nəgü səz əxitsə ķatïoı tutsa ez

2663 yüzi kerki kerklüg kərək ḥəm boḍï
yülüg bolsa boḍ sïn kixidə kəḍi

2664 ezi ərsig ərsə bəḍük ḥimməti
bu iki bilə ol kixi ķiyməti

2665 sezi bolsa yumxaķ xəkər təg süqig
süqig sezkə yumxar uluoı ḥəm kiqig

2666 yalavaq ixi ker nəqə sez bolur
sezi yaķxï bolsa tiləkin bulur

2667 bu yaņlïoı kixi bulsa əlig ķutï
aņar bərsə boloıay yalavaq atï

2668 anï iḍsa boloıay yalavaqlïķïn
yïraķ ərsə yat baz ez ərsə yaķïn

## ƏLIG SUALI ƏGDÜLMIXKƏ

2669 əlig aydï uķtum əxittim munï
taķï bir sezüm bar ayu bər anï

2670 səniņdin etəlsün maņa səz taķï
məniņdin etəlsün saņa səz ḥaķï

2671 bitikqi nəgü təg kərək ay tətik
aņar bəg ïnanïp bititsə bitik

2662 زىيەنلىك بولۇپ ئۇ، ئۇنۇتمىسا سوز،
نىچۇك سوز ئىشىتسە قاتتىق تۇتسا ئوز.

2663 بويى بولسا كوركەم، چىرايلىق يۈزى،
كېلىشكەن ساقال-چاچ، تۇرۇقى ئوزى.

2664 ئوزى بولسا باتۇر، بۈيۈك ھىممىتى،
بۇ ئىككى بىلەندۇر كىشى قىممىتى.

2665 سوزى بولسا يۇمشاق، شەكەردەك چۈچۈك،
چۈچۈك سوزگە يۇمشار ئۆلۈغ ھەم كىچىك.

2666 بۇ ئەلچى ئىشىنىڭ كوپى سوز بولۇر،
سوزى ياخشى بولسا تىلەگىن تاپۇر.

2667 مۇشۇنداق كىشىنى ئەگەر تاپسا خان،
ئاڭا بەرسۇن ئەلچى ئىشىنى ھامان.

2668 ئەۋەتسە بولۇر ئەلچىلىككە ئۇنى،
يىراق يات ۋە ياكى بولسۇن تۇققىنى.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۈلمىشكە سوئالى

2669 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم، ئىشىتتىم بۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار، دىگىن سەن ئۇنى.

2670 سېنىڭدىن كېرەكتۇر سوز ئېيتماق ماڭا،
ئۇتەي مەن سوزۇڭنىڭ ھەم ھەققىن ساڭا.

2671 پۈتۈكچى نىچۈك بولغۇلۇق ئەي تىتىك،
ئاڭا بەگ ئىشىنىپ پۈتۈتسە بىتىك؟

34

## ƏGDÜLMIX ƏLIGKƏ BITIKQI ÏLÏMQIA NƏGÜ TƏG KƏRƏKIN AYUR

B199

2672 yanut bərdi əgdülmix aydï əlig
bu ixkə ədi kəd yətürsü bilik

2673 ətük bərdi əgdülmix aydï ay bəg
yorayïn bu səznï kəŋültəki təg

C149

2674 nəqə mə bilik bilsə bəglər əzi
bitikqi kərək ol bitisə səzi

2675 bitikqikə ayqu kərək iq səzin
küdəzsə bitikqi əküx ya azïn

2676 bu iq səz tutuqlï pütün qïn kərək
pütünlükkə artuk pütün dïn kərək

2677 kalï tutmasa bu bitikqi səzüg
bəgi sïrrï aqlur bu ərtər əzüg

## ئوتتۇزتوتىنچى باپ

# پۈتۈكچى قانداق بولۇشى لازىملىقى توغرىسىدا ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىگكە ئېيتقانلىرى

2672 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، ئېيتتى: ئېلىگ،
بۇ ئىشقا تولا بەك يۈكۈرتسۇن بىلىك.

2673 ئۇتتۇنچ بىرلە دېدى ئۆگدۈلمىش: ئەي بەگ،
يېشەي ئۇشبۇ سوزنى كوڭۈلدىكىدەك.

2674 ئەگەر بولسا خان قانچە ئالىم ئۆزى،
كېرەكتۇر پۈتۈكچى بازارغا سوزى.

2675 پۈتۈكچىگە ئېيتماق كېرەك ئىچ سوزىن،
پۈتۈكچى يوشۇرغاي تولا ھەم ئېزىن.

2676 بۇ سىرنى تۇتۇشقا چىن ئىنسان كېرەك،
ئىشەنچلىك بولۇشقا چىڭ ئىمان كېرەك.

2677 ئەگەر سىر تۇتسا پۈتۈكچى سوزىن،
ئېچىپ بەگ سىرىنى يوقاتۇر ئۆزىن.

2678 بۇ بەگلەر يوشۇرسا قانچە سوزىنى،
كېرەك بۇ ئىككىسىگە دېمەك سىرىنى؛

2679 بىرىدۇر پۈتۈكچى، بىرىدۇر ۋەزىر،
بۇ ئىككى كىشىگە ئاچار بارچە سىر.

2680 بۇ ئىككى كىشىگە سىر ئاچماق كېرەك،
سىر ئاچسا، نازىنى كوتەرمەك كېرەك.

2681 جىمى سىر بۇ ئىككى كىشىدە بولۇر،
ئەگەر سىر ساقلىماس ئوز ئىشىن بۇزۇر.

2682 ئەجەپ ياخشى ئېيتمىش ئوتتۈكەن بېگى،
تىلى بىرلە ئاچتى بۇ سوزنىڭ تېگى:

2683 ئەي بەككە ئىشەنچلىك، سوزۇڭ بەك يوشۇر،
ئەگەر سىر يوشۇرماسسەن، بېشىڭ كېتۇر.

2684 بۇ ئاغزىڭ مىسالى بىر ئوڭكۇر ئېرۇر،
سوزۇڭ چىقسا ئۇندىن تاڭ يېلى بولۇر.

2685 جاھانغا تارالسا يىغىپ بولمىغاي،
ئىشتۇر پۈتۈن خەلق، يىپىپ بولمىغاي.

2686 ئېغىزدىن گەھى ئوت، گەھى سۇ چىقار،
تۈزەر بولسا بىرسى، ئۇ بىرسى بۇزار.

2687 كويەر ئوتقا ئوخشار كېرەكسىز سوزۇڭ،
ئېغىزدىن چىقارىا، كويەرسەن ئوزۇڭ.

2688 ئاقار سۇدەك ئېرۇر چىقسا ياخشى سوز،
ئۇ ئاقسا قايانغا چېچەك ئۈنەر يۈز.

2689 ئايا ئەي ئاتانغان بىلىملىك ھېكىم،
سىرىڭنى يوشۇر چىلىڭ، ئۇقمىسۇن ھېچكىم.

2690 nəgü tər əxitgil bu bəytig okï
kəŋül sirrï kizlə ay kəŋlüm tokï

2691 kəŋül sirrï bərk tut sən ayma tilin
kalï aydïŋ ərsə əkünqï yïlïn

2692 kïzïl til kara baxka yavlak yaoŋï
bu yavlak yaoŋïoŋ bəklə inqin salïn

2693 bitikqi biliklig ukuxluoŋ kərək
həṭï uz-bəlaoŋət takï əḍgürək

2694 bitikdə həṭ uz bolsa aqlur kəŋül
okïoŋu kəlir baksa avnur kəŋül

2695 bəlaoŋət bilə həṭ təŋəxsə kalï
əḍi əḍgü yaŋ bu bitik səz tili

2696 nəgü tər əxitgil ïla sïr təŋi
əḍi əḍgü yaŋ bu bitik səz yaŋï

2697 kamuoŋ əḍgü səzlər bitikdə bolur
bitinmix üqün səz unïtmaz kalur

2698 bitimədi ərsə bitigli bitik
nəgü bilgəy ərdiŋ bu ḥikmət bilik

A98
2699 bitip koḍmasa ərdi bilgə bəgü
biziŋdə ozakïoŋ kim ərdi təgü

2700 yok ərsə bitik bu kixilər ara
tilin səzkə kim pütgəy ərdi kərə

B201 C151
2701 kixi əldin əlkə səz iḍoŋu bolur
bitik bolmasa səz nəqə səzləyür

2690 نىمە دەيدۇ ئاڭلا، بۇ بېيتنى ئوقى،
يوشۇرغىن سىرىڭنى، ئەي كۆڭلۈم توقى:

2691 سىرىڭنى ساقلا چىڭ، دىمە ھېچقاچان،
دىسەڭ گەر چېكەرسەن يىللار پۇشايمان.

2692 قىزىل تىل—قارا باشقا دۈشمەن يامان،
ئۇنىڭدىن ھەزەر قىل، ياشارسەن ئامان.

2693 پۈتۈكچى بىلىملىك بولسۇن ئەقىللىق،
خېتى ئۈز، پالاغەتتە بەك يېقىملىق.

2694 خېتى ئۈز يېزىلسا، كۆڭۈل ئېچىلۇر،
ئوقىغانچە ئاندىن كۆڭۈل ئاۋۇنۇر.

2695 بالاغەت بىلەن خەت ئەگەر تەڭ يۈرۈر،
بۇ خەتنىلڭ تىلى ياخشى بىر تىل بولۇر.

2696 ئىشىتكىن، نىمە دەر ئىلى كاتىبى،
ئەجەپمۇ ياخشىدۇر يېزىش ئۇسلۇبى:

2697 پۈتۈن ياخشى سوزلەر پۈتۈكتە بولۇر،
پۈتۈلگەن ئۈچۈن سوز ئۇنتۇلماي قالۇر.

2698 ئەگەرچە پۈتۈكچى پۈتمىسە بىتىك،
نىچۈك بىلگەي ئەردىڭ بۇ ھېكمەت بىلىك!

2699 پۈتۈپ قويمىغان بولسا ئالىم ھېكىم،
بۈرۈنقىنى بىزدىن ئېيتار ئىدى كىم؟

2700 يازۇ بولمىسا ئەردى ئىنسان ئارا،
دىيىلگەن سوزگە كىم پۈتەتتى، قارا!

2701 كىشى ئەلدىن-ئەلگە ئەۋەتۇر خەۋەر،
يازۇ بولمىسا سوز نىچۈك سوزلىنەر؟

2702 ǝḏi kǝḏ kǝrǝklig turur bu bitik
bitik birlǝ bǝglǝr ǝtǝr ǝl ǝtik

2703 bu bǝglǝr ixiṇǝ tusulur kixi
bu üq türlüg ol kǝr ay ǝlqi baxī

2704 birisi biliklig ukuxluoı bǝgü
takī bir bitikqi turur sǝzlǝgü

2705 üqünqi kür ǝrsig ǝr ol toṇ yürǝk
yaoıka bǝrikǝ bu ǝrsig kǝrǝk

2706 ukuxluoı biliklig bu ǝglüg bǝgü
kǝṇǝxkǝ tusulur aṇar nǝ tǝgü

2707 kamuoı ǝl ixin barqa ǝtgǝn bitik
bitikin tutar ǝl kirixin tǝtik

2708 kīlīq alsa ǝrsig ǝrǝn ixlǝsǝ
yaoī boynī yǝnqsǝ ǝzǝ iglǝsǝ

2709 yumītsa kayuda bu üq türlüg ǝr
tilǝkin bulur ǝr tümǝn arzu yǝr

2710 bularda narukī kalīn bu kutu
bu üqkǝ uḏu bardaqī ol botu

2711 kīlīq birlǝ tutlur kalī tutsa ǝl
kǝlǝm birlǝ baslur kalī bassa ǝl

2712 bilikin ukuxun tǝgip ǝl tüzǝr
bu üq nǝṇ bilǝ ǝr azunuoı süzǝr

2713 bilik birlǝ baxlar bǝgi ǝl tǝrü
ukux birlǝ ixlǝr kamuoı ix kǝrü

2702 يازۇ ئۇ ناھايەت كېرەكلىك ئېرۇر،
يازۇ بىرلە بەگ ئەل ئىشىنى قىلۇر.

2703 بۇ بەگلەر ئىشىغە يارامىلىق كىشى—
ئېرۇر ئۇ ئۈچ خىل، ئەي ئەل-يۇرت بېشى:

2704 بىلىملىك، ئەقىللىق، ھېكىمدۇر بىرى،
بىرى خەتچى، بەگنىڭ سۆزلىنەر سوزى.

2705 ئۈچىنچى، جەسۇر ئەر يىگىت تاغ يۈرەك،
يېغى، بۆرىلەرگە بۇ باتۇر كېرەك.

2706 ھېكىم ۋە بىلىملىك، ئاڭلىق، ئەقىللىق—
كېڭەشمەككە سوزسىز ئېرۇر پايدىلىق.

2707 پۈتۈن ئەل ئىشىنى تۈزەيدۇ بىتىك،
تۇتار ئەل كىرىمىن خەت بىلەن تىتىك.

2708 جەسۇر ئەر قولىغا قىلىچنى ئېلىپ،
كېسەر ياۋ بويىنىنى دەسسەپ ۋە ئېزىپ.

2709 يىغىلسا قەيەردە بۇ ئۈچ تۈرلۈك ئەر،
كىشى ھەممە ئارزۇ-تىلەككە يېتەر.

2710 بۇلاردىن بولەك كوپ نەسىللەر بىراق،
بۇ ئۈچكە ئەگىشىپ ماڭغان بوتىلاق.

2711 ئەل-يۇرتنى تۇتماغلىق قىلىچلە بولۇر،
بۇ ئەلدە ھوكۇملەر قەلەملە يۈرۈر.

2712 بىلىم ھەم ئەقىل بىرلە ئەر ئەل تۈزەر،
بۇ ئۈچ نەرسە بىرلە جاھاننى سۈزەر.

2713 بىلىم بىرلە باشلار بەگ ئەلدە قانۇن،
ئەقىل بىرلە ئىشلەر ئىشىنى پۈتۈن.

2714 kïlïq əl tutar həm bodun kazoqanur
kələm əl tüzər həm həzinə urur

2715 kïlïq kan tamuzsa bəgi əl alïr
kələmdə kara tamsa altun kəlir

2716 bu iki turur bu azun tutrukï
oza kəqmix ix həm kəlir utrukï

C152
2717 aya bəg bu iki uluq ərdəm ol
bəgü əlqi bəglər munï tutoqu yol

B202
2718 munar mənzətü kəldi əmdi bu səz
əxitgil munï sən aya ədgü əz

2719 ədi ədgü ərdəm bilik bilsə ər
takï artuk ərdəm kïlïq ursa ər

2720 kïlïq birlə tutlur talu ədgü əl
kələm birlə ətlür tilək arzu yər

2721 kəzi tok kərək həm əzi umdusuz
baoqïrsak kərək qïn əzi koltoqusuz

2722 kəzi tok kixi nənkə suklanmaz ol
kixi nən bilə bolsa arsïkmaz ol

2723 kixi umduqï bolsa boldï bulun
suyurka anï sən ay kərki tolun

2724 nəqə mə bəg ərsə kul ol umduqï
kixidə əli umduqï ol tuqï

2725 suk ərsə bitikqi bilik artatur
bitir umdu birlə bitik artatur

2714 قىلىچ—مەملىكەتنى ئىلىپ ئەل تۇتار،
قەلەم—مەملىكەتنى تۈزەپ، مال يىغار.

2715 قىلىچ قان تېمىتسا، بېگى ئەل ئالار،
قەلەمدىن سىيا تامسا، ئالتۇن يىغار.

2716 جاھان تۆۋرۈگىدۇر مۇشۇ ئىككىسى،
كى مەيلى ئۇتمۇشتە، مەيلى كېلگۈسى.

2717 ئايا بەگ، بۇ ئىككى ئۇلۇغ پەزىل ئول،
جاھاندار ھېكىم بەگ ئۇنى قىلسا يول.

2718 بۇ سوز كەلدى ئەمدى بۇنىڭغا مىسال،
ئى ياخشى بۇنىڭغا قۇلاغىڭنى سال:

2719 تولا ياخشى پەزىلەت بىلىم بىلسە ئەر،
تېخى ئارتۇق پەزىلەت قىلىچ ئۇرسا ئەر.

2720 تۇتۇلغاي قىلىچلە تولا ياخشى ئەل،
قەلەم بىرلە تۈزەپ، تىلەككە يېتەر.

2721 پۈتۈكچى بى تاما بولسۇن كوزى توق،
كويۇمچان، ساپ كوڭۇل، مۇھتاجلىقى يوق.

2722 كوزى توق كىشى مالغا سالماس كوزىن،
مال ئولسا، ئۇ مالغا ئالداتماس ئۇزىن.

2723 تاماگەر كىشىدۇر ئوزى بىر ئەسىر،
تولۇن ئاي يۈزلۈكۈم، سەن ئۇنى كېچىر.

2724 تاماگەر قۇل ئىرۇر، گەر بولسىمۇ خان،
بولۇر پەس تاماگەر كىشى ھەر قاچان.

2725 پۈتۈكچى بولسا ھىرس، بىلمىنى بۇزار،
تاما بىرلە يازار، خېتى بۇزۇلار.

2726 kümüx kərsə altun aṇar arsīkar
iḍisi baxīn yər ya bax alsīkar

2727 baoqīrsak tapuoqqī ixik yastanur
tilədüktə tutqī kapuoqda turur

2728 baoqīrsak tapuoqqī bəg asoqīn tilər
təni janī malīn bəginə ular

2729 bor iqməz kərək bolsa kīlkī arīoq
yaraoqsīz kīlīnqīoq yīratsa arīoq

2730 bitikqi bor iqsə bilikdin təzər
bilikdin təzikli bitikdin azar

2731 bitikqi kəqə tanda əldə kərək
nəqədə kərək bolsa anda kərək

C153
2732 kixidə talula bu iki kixig
aṇar ətrü bərgil bu iki ixig

B203
2733 birisi bitikqi həṭī bəlgülüg
birisi yalavaq tili ülgülüg

2734 yakīnda yaoqukta ya yat baz ara
tuxar ərsə evkə bulardīn kərə

2735 bu iki kixidin tuxar tuxsa ix
bu iki kixilər ətər ətsə īx

2736 birisi bitikdə yanīlsa səzüg
birisi tili birlə ətsə səzüg

2737 bitikqi bu yanlīoq kərək ay əlig
īnansa aṇar bərsə boloqay əlig

2738 bu yanlïq kixikə ïnansa bolur
kixilik tiləsə anïndïn kəlür

* * *

A.

2739 bu ərdi ay əlig mənin bilmixim
ətündüm əligkə tükəndi ixim

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

2740 əlig aydï uktum munï ma əgün
takï bir səzüm bar anï ay bu kün

2741 aqïqï nəgü təg kərək ay mana
anar pütsə bəglər yətürsə nənə

2742 aqï kaznakï tutsa altun kümüx
ol ər baxka əltsə bu aymix yumux



2738 مۇشۇنداق كىشىگە ئىشەنسە بولۇر،
ئۇنىڭدىن ئادەملىك خىسلىتى كېلۇر.

* * *

2739 شۇ ئەردى ئى خاقان مېنىڭ بىلمىشىم،
بۇنى خانغا ئېيتتىم، تۈگىدى ئىشىم.

### ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

2740 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم، چۈشەندىم بۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار، سەن ئېيتقىن ئۇنى:

2741 غەزىنىچى بولسۇن نىچۇك، ئېيت ماڭا،
ئىشەنچ بىرلە بەرسە بەگ مالنى ئاڭا.

2742 غەزىنىدە ئالتۇن ـ كۈمۈش ساقلىسا،
بىرىلگەن ئۇ ئىشنى ئوبدان ئىشلىسە.



35

## ƟGDÜLMIX ƏLIGKƏ AOIÏQÏ NƏGÜ TƏG ƏR KƏRƏKIN AYUR

2743 yanut bərdi əgdülmix əlig kutï
səvüg nən bu altun kümüx jan otï

2744 ədi qïn pütün kəd kərək ər keni
kenül yaymasa ətrü tutsa muni

2745 nəgü tər əxitgil bu sartlar baxï
azun təzginip nənkə təgmix kixi

B204 C154

2746 səvüg nən bu jan janda yəgrək səvük
kümüx altun ol janda kədrəg səvüg

2747 ətilməz kenülüg ətər bu kümüx
əgilməz kixini əgər bu kümüx

2748 kümüx kərsə yalnuk kenül tutmasa
yaraoıay anï qïn fərixtə təsə

# ئوتتۇز تۆتىنچى باپ

## ئۆگدۈلمىشنىڭ غەزنىدارلىققا قانداق كىشى لازىملىغى توغرىسىدا ئېلىككە ئېيتقانلىرى

2743 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، دېدى خانغا:
كۈمۈش-زەر سويۇملۇك، داۋا ھەم جانغا.

2744 كېرەك چىن ئىشەنچلىك، دۇرۇس، توغرا ئەر،
كۆڭۈلگە شۈبھىلەر چۈشەرمىسە گەر.

2745 نىمە دەر، ئىشىت، بۇ سودىگەر بېشى،
جاھاننى كېزىپ مالنى يىغقان كىشى:

2746 شېرىن جان ۋە لېكىن ئۇنىڭدىن شېرىن—
بۇ ئالتۇن-كۈمۈشتۈركى، جاندىن شېرىن.

2747 ئېچىلماس كۆڭۈلنى ئاچار بۇ كۈمۈش،
ئېگىلمەس كىشىنى ئېگەر بۇ كۈمۈش.

2748 كۈمۈش كۆرسە ئىنسان، دىلى تارتىسا،
يارايدۇ ئۇنى چىن پەرىشتە دېسە.

2749 kür ər kerdi altun ezi yumxadï
irik sezlüg ərniŋ sezi yumxadï

2750 kezi tok kərək həm kïlïnqï pütün
barï arta barsa künïŋə kutun

2751 eküx nəŋ kerü todmïx ərsə kezi
yana korkar ərsə bayatka ezi

2752 ḥəlal həm ḥəram ädrar ərsə aqa
yaraqlïqï yaraqsïznï bilsə səqə

2753 kezi tok kixilər nəŋiŋ ədləməz
pütün qïn kixilər ezin yəgləməz

2754 kiqigdə kerü kalsa altun kümüx
aniŋ sukluki bolmaz anqa eküx

2755 ezi korkar ərsə bayatka kalï
bu ər tutoa xəksiz kenilik yolï

2756 kenilik müŋ ol barqa ədgü asïoı
bu asïoı bilə buldï mənü tatïoı

2757 keni bolsa yalnuk küni ədgü ol
küni ədgü bolsa kutï mənü ol

2758 nəgü tər exitgil baoïrsak sezi
bu səz ixkə tutoïl ay azun tezi

2759 kenül til keni tut kïlïnqïn pütün
saŋa kəlgə dəwlət bu dunya pütün

C155
2760 keni boldun ərsə kutadoay künün
səlamət tirilgil səvinqin kutun

B205.

2761 baqırsak kərək həm oduq sak tətik
tətiklik bilə ər kılur min ətik

2762 uvutluq kərək həm yəmə əg kənül
uvutsuz kixidə yırak tur tənül

2763 uvut ol tidiqlı yaraqsız ixig
uvut ol ətər kılkı arsak kixig

2764 bor iqməz kərək həm əzin tutquqı
əzin tutquqı ər kutuq tapquqı

2765 bor iqsə akılık kılur ol nənin
kixikə ülər nən alumaz tənin

2766 bu ixkə aqıqı saran ədgürək
saranlık bilə nən küdəzgü kərək

2767 baqırsak tapuqqı kər əzkəy bolur
bu əzkəy tapuqqı bəgin bay kılur

2768 baqırsak kixi ol kixi ədrümi
baqırsaknı bək tut ay ər kədrümi

2769 aqıqı ədtuq bolsa ix artamaz
sakıxlıq tutar nən əzin ərtəməz

2770 əgi bolsa yalnuk unıtmaz bolur
sanu saknu ixlər yanılmaz bolur

2771 unıtqan bolur kərsə əgsüz kixi
bu əgsüz aqıqı buzar əz ixi

2772 tətiklik kərək kılsa türlüg sakıx
tətik bolmaqınqa kalı adrar ix

2761 كويۇمچان، ساق، ئويغاق، كېرەك تېتىكلىك،
تېتىكلىك بىلەن ئەر قىلۇر مىڭ ئىشىك[145].

2762 ئۇياتلىق كېرەك ھەم ئاقىل، كۆڭلى ئاق،
ھاياسىز كىشىدىن يىراق تۇر يىراق.

2763 يامان ئىشتىن توسار ئەرنى بۇ ئۇيات،
يامانىنى تۈزەتۇر يانا شۇ ئۇيات.

2764 مەي ئىچمەي بولسۇن ئۇ ئۆزىن تۇتقۇچى،
ئۆزىن تۇتقۇچى ئۇ بەخت تاپقۇچى.

2765 مەي ئىچسە مېلىغا سېخىلىق قىلۇر،
كىشىگە بېرىپ مال ئالالماي قالۇر.

2766 غەزىنە ئىشىغا بېخىل ياخشىراق،
بېخىللىقلە مالنى كېرەك ساقلىماق.

2767 كويۇمچان خىزمەتچى ۋاپالىق بولۇر،
ۋاپالىق خىزمەتچى بېگىنى باي قىلۇر.

2768 كىشىنىڭ خىلى ئۇ كويۇمچان كىشى،
كويۇمچاننى چىڭ تۇت، ئەي ئوبدان كىشى.

2769 ئويغاق غەزىنىچى ئىشنى بۇزماي قىلار،
ئۆزىن ئۆرتىمەس، مال ھېساپلىق تۇتار.

2770 ئەقىللىق كىشىلەر ئۇنۇتماس بولۇر،
ھېساپلاپ قىلۇر ئىش يېڭىلمەس بولۇر.

2771 ئۇنۇتقاق بولۇرلەر ئەقىلسىز كىشى،
ئەقىلسىز غەزىنىچى بۇزار ئۆز ئىشى.

2772 زەكىلىك كېرەكتۇر قىلىشقا ساقىش،
زەكى بولمىسا گەر بۇزۇلۇر كۆپ ئىش.

2773 bitikqi kərək uz kamuoq hət bilir
sakïxïoq bitikin küdəzsə kalïr

C156

2774 bitikqi küdəzgü kirix həm qïkïx
bitikin küdəzgü kamuoq türlüg ix

2775 yïl ay əd bitisə künï bəlgülüg
aqukluoq adïrtlïoq sanï bəlgülüg

B206

2776 sakïx saklïkï qin bitik birlə ol
bitip kodsa sakïx kapuoq aqti yol

2777 nəgü tər əxitgil baoqïrsak kixi
sakïx birlə bək tutoqu ixqi ixi

2778 bitiksiz ixig bək tutumaz kenül
kenülkə ïxanma biti ay ooqul

2779 bitisə kalïr səz usansa barïr
usal bolsa ixqi sakïxta ulïr

2780 bilir bolsa təgmə bu türlüg bitik
anïn saklasa ətrü kïlsa ətik

2781 sakïxta usansa kayu ixqilər
sakïx bərdükində ulïr bax qalar

2782 əlig sakïxïn bilsə artuk yətə
pïxursa əgi kenli sakïx tuta

2783 əlig sakïxïnda kəqər ərsə sən
kərək həndəsə sakïxï tutsa sən

2784 kerü barsa yinqkə sakïx həndəsə
munï birlə yər kək bolur ol sasa

2773 ئۇ بولسۇن يېزىش ھەم چىزىش ماھىرى،
ھساۋات تۇتۇشقا بولسۇن ھۈنىرى.

2774 بىتىكچى كۈزەتسۇن كىرىش ھەم چىقىش،
يېزىپ ھەم كۈزەتسۇن پۈتۈن تۈرلۈك ئىش.

2775 يىل، ئاي، كۈن يېزىلسا ۋاقىت ھەم ئېنىق،
بىلىنگەي رەقەم-سان ئايرىم ۋە ئوچۇق.

2776 ھساپ ساقلىغى چىن يازۇ بىرلە ئول،
ھساۋات يېزىلسا، كەڭ ئېچىلۇر يول.

2777 نىمە دەيدۇ، ئاڭلا، كويۇمچان كىشى،
ھساپ بىرلە خادىم چىڭ تۇتسۇن ئىشى:

2778 پۈتۈلمىسە ئىشنى تۇتالماس كوڭۇل،
كوڭۇلگە ئىشەنمە، پۈتى ئەي ئوغۇل.

2779 پۈتۈلسە، قالۇر سوز، غەپلەتتە كېتەر،
ھساۋاتتا غاپىل ئازاپلار چېكەر.

2780 غەزىنىچى بىلسۇن ئۇ تۈرلۈك بىتىك،
ئۇنى ساقلىسۇن ھەم ئۇ قىلسۇن ئىتىك.

2781 خىزمەتچى ھساپتا غاپىل بولسا گەر،
ھساپ ۋاقتىدا باش ئۈرۈپ ئىڭىرەر.

2782 ئىگەللەپ تۇت ئەمەلنى چىڭ، غەزنىدار،
ھساپتا كوڭۇلنى تۇتسۇن بەر قارار.

2783 ھساپتا تۇت ئەمەل ئۇقتاچ، كېيىن سەن،
شۇغۇللان يەنە ئۇ ھەندىسە[146] بىلەن.

2784 بۇ ئىلمى ھەندىسە ئىنچىكە ئىشتۇر،
يەر-ئاسمان ھساۋى شۇ بىلەن بولۇر.

2785 نەدەر ئالىم ھېكىم، ئىشتىكىن تولۇق،
بىلىملىك سوزى ئاش كەبى بىر ئوزۇق:

2786 بۇ ئىلمى ھەندەسە ئېرۇر بەك چوڭقۇر،
ئۇنىڭدا ھېكمەلەر بېشىمۇ قايۇر.

2787 يارار ئۇ يەتتە قات كوكنى دانىدەك،
چوڭقۇر ـ دوڭنى ئوششاق قىلىپ ئاجرىتۇر.

2788 كىشى بول بىلىملىك، ئاقىل كوڭلى توز،
ئەقىللىق كىشىلەر ئىشى بارچە ئوز.

2789 بىلىملىك كىشىلەر بولۇر چىن كونى،
دۇرۇس قايدا بولسا يورۇيدۇ كۈنى.

2790 تۇتالماس ئوزنى ئەر ئەقىل بولمىسا،
قىلالماس ئەر ئىشنى بىلىم بولمىسا.

2791 سارايدا بولۇر بۇ غەزنىچى ئىشى،
ئوزىن ساقلىغاي بەك بۇ ياڭلىغ كىشى.

2792 توز ئولسۇن كوڭۇل ـ تىل، قىلىقى پۈتۈن،
دىسە تەگمىسۇن ئوت يالىنى ـ تۈتۈن.

2793 كوزىنى كۆزەتىپ، تىلىن ساقلىسۇن،
ھەۋەسنى ئەقىل بىرلە تىزگىنلىسۇن.

2794 كوزۇڭ كورسە كوڭلۇڭ ئۇنى ئارزۇلار،
كوڭۇل ئەتسە ئارزۇ ئۇنى كىم توسار؟

2795 كوڭۇل يەتتە ئەزا ئۇزە ھوكۇمران،
يۇگۇرەر ئەل چوقۇم، باشلاپ ماڭسا خان.

2796 ئەجەب ياخشى دەپتۇ بىلىملىك بۇ سوز،
ئەي باتۇر، كۆزەتكىن كوڭۇل بىرلە كوز:

2797 ət ez yəti əndam kenülkə udar
kenül birlə yalnuk aoıir yük yüdər

2798 tükəl sir bədiz ol kenülsüz kixi
kenülsüz kixi bilgə atin yodar

2799 kərək əlgi bərk sak kərəksiz akī
saqīlmasa etrü aoıī kaznakī

2800 akïlik ədi kəd anī kodmaoıu
kixi nəni birlə akī bolmaoıu

2801 satīoıqī kərək bilsə türlüg satīoı
satīoı bilməsə ər kilumaz asīoı

C158
2802 kamuoı nən tavarīoı bilikli kərək
aoıirīn uquzun ukuoılī kərək

2803 bilir bolsa kiymət ol arsīkmasa
satīoıda tavīoıda nən alsīkmasa

2804 alīmka bərimkə onay bolsa ez
uluoıka kiqigkə süqig tutsa sez

2805 nəgü etnü alsa yana bərsə tərk
anar bərgələr nən kaqan kolsa tərk

B208
2806 satīoıka onay bolsa kilkī keni
anar əksüməz nən kərəklig küni

2807 kalī bərsə bəglər ər átka aqīoı
təgürsə anī bolmasa yüzdə qïoı

2808 aqīoı tīdsa ixqi ər at kenli sīr
ər at kenli sīnsa alīr bəgkə kir

2797 ۋۇجۇت، يەتتە ئەزا كوڭۇلگە باقار،
كوڭۇل بىرلە ئىنسان ئېغىر يۈك ئالار.

2798 تامام بىر سۇرەتتۇر كوڭۇلسىز كىشى،
كوڭۇلسىز كىشى ئۆلىم ئاتىن بۇزار.

2799 قولى چىنلىق، ساق ئولسۇن ئۇ بولماي سېخى،
غەزىنە مېلىنى چاچمىسۇن تېخى.

2800 سېخىلىق بەك ياخشى، تاشلىماس كېرەك،
لېكىن خەلق مېلى بىرلە قىلماس كېرەك.

2801 ئۇ بىلسۇن تىجارەت يولىنى ھامان؛
ئۇنى گەر بىلەلمەس، تاپالماس ھايان.

2802 پۈتۈن مال-تاۋارنى ئۇ بىلمەك كېرەك،
باھالىق، باھاسىزنى ئۇقماق كېرەك.

2803 باھانى ئۇ بىلسۇن ۋە ئالسۇنمىسۇن،
ئېلىپ مال-ساتاردا زىيان تارتمىسۇن.

2804 ئېلىم ھەم بېرىمدە بولسۇن مۇلايىم،
ئۇلۇغ ھەم كىچىككە چۇچۇك سوز دائىم.

2805 نىمە ئۆتنە ئالسا، ئۇنى بەرسە تېز،
ئۇ سورسا ئۆزگىلەر بېرەر شۇبھىسىز.

2806 ئۇ بولسا ئال-ساتتا مۇلايىم كونى،
كېمەيمەس ئۇڭا مال كېرەكلىك كۈنى.

2807 ئەگەر قىلسا ئىنئام ئەسكەرلەرگە خان،
ئۇچۇق يۈز بىلەن ئۇ بەرسۇن شۇ زامان.

2808 گەر ئېھسان تۇسالسا، قوشۇن دىل بۇزار،
قوشۇن كوڭلى سۇنسا، بەككە داغ يۇقار.

2809 nəgü tər əxitgil akīlar baxī
kenülkə ālīnoqīl ay qīroquy kixi

2810 səvərig səvügsüz kilayin təsə
tilin ayoqu nənni tidīp bərməsə

2811 ayip bərməgü nən tilin aymaoqu
tilin aydīn ərsə anī tidmaoqu

2812 sezin kīysa bəglər umïnq ketrülür
umïnq kətti ərsə nənin kotrulur

2813 oduoq sak kərək kəd kərəksiz azak-
azak bolsa ixqi bolur ix uzak

2814 bu bəglərkə tapnur tapuoqqī kamuoq
munadīp kəlip tuttī tapoqun kapuoq

2815 manadsa tapuoqqī əlig tarlīkīn
bəgi əxtip īdsa aqīoq yarlīoqīn

2816 uzatsa aoqīqī bu nən bərməsə
munadmīx tapuoqqī tenülgəy basa

C159

2817 kərəkində bulsa kixi ez munī
yam ərsə yananqa bolur ol təni

2818 nəgü tər əxitgil bu kekqin sana
munadmīx munīna yara ay tona

2819 tiləmixtə bulsa tiləgli nənin
yanut kīlsa bolmaz janīnda enin

2820 kərək edtə bir yam yananqa bolur
kamuoq nənkə yanzaoq munu bu tənin

2809 نېمە دەيدۇ، ئاڭلا، سېخىلەر بېشى،
بۇنى تۇت دىلىڭدە، ئەي يوقسۇل كىشى:

2810 ئەگەر دوستنى دۈشمەن قىلاي دېسەڭ،
كېپايە، سورالغان نەرسىنى بەرمىسەڭ.

2811 بېرىلمەس نېمىنى دېمىسۇن تىلىڭ،
خىلاپلىق قىلما سەن نېمىكى دېدىڭ.

2812 ئەگەر بەگ سوزىدە ئۇ تۇرماس بولۇر،
ئىشەنچىسىز بولۇر ئۇ، مالمۇ يوقۇلۇر.

2813 بوشاڭلىق كېرەكمەس، ساق-ئويغاق كېرەك،
بوشاڭ بولسا ئىشچى ئىش ئاقسار، دېمەك.

2814 قىلار بەككە خىزمەتنى خادىم پۈتۈن،
كېلىپ تۇردى ئىشكتە ھاجەت ئۈچۈن،

2815 خىزمەتچى ھاجاتمەن بولسا، قىسىلىپ،
ئاڭا بەگ ئېھسان ئەتسە يارلىق قىلىپ،

2816 ئۇنى غەزنىچى گەر بەرمىسە سوزۇپ،
ئۇ مۇھتاج خىزمەتچى كېتەر يۈز ئورۇپ.

2817 كىشىگە تېپىلسا دەل كېرەك نېمە،
بىلىنگەي پىل كەبى ئۇ خەستەك نېمە.

2818 ئىشتىكىن، نېمەدەر ئاق چاچلىق ساڭا،
ھاجەتمەن مۇڭىغا يارا، ئەي توڭا:

2819 تىلەگەنگە تېپىلسا تىلەگى ئەگەر،
جاۋابىغا جانىن ئۇ پىدا ئېتەر.

2820 كېرەك ۋاقتا بىر خەس بولۇر پىلغا تەڭ،
جىمى نەرسىگە بۇ ئوخشىشىپ كېتەر.

B209

2821 bu yanlïoq kixi bulsa əmdi əlig
ukuxluoq biliklig uvutluoq silig

2822 anar bərsə boloqay aoqï kaznakï
ïnansa yaraoqay küdəzsə həkï

## ƏLIG SUALI ΘGDÜLMIXKƏ

2823 əlig aydï uktum yaruttun məni
takï bir səzüm bar ayu bər anï

2824 ayak tərgi baxlar bu ax baxqïsï
nəgü təg kərək ayoqïl ax ixqisi

2825 səziksiz yəsə bəg anïndïn axïoq
ïnansa anar bəg küdəzsə baxïoq

2826 ədi tərs turur bu ax iqkü yəgü
səziklig kixidin yəsə ay bəgü

2827 munï ma ayu bərgil əmdi mana
biləyin ukayïn ay ərsig tona



2821 ئۇياتچان، مۇلايىم، ئاقىل، بىلىملىك —
كىشىنى ئەگەرچە تاپسىقاندا ئىلىك،

2822 بولۇر ئۇڭا تۇتقازسا مال-غەزنىنى،
ئىشەنسە ئاڭا ھەم ئوتەپ ھەققىنى.

## ئىلىكنىڭ ئۇگدۈلمىشكە سوئالى

2823 ئىلىك ئېيتتى: ئۇقتۇم، يورۇتتۇڭ مۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار، دىگىن سەن ئۇنى.

2824 باش ئاشپەز سارايىدا داسقان باشقۇرار،
شۇنى ئېيت، نىچۈك ئەر بۇنىڭغا يارار؟

2825 گۇمانسىز ئۇنىڭدىن يىسە ئاشنى خان،
ئىشەنسە ئاڭا، باش ساقلانسا ئامان.

2826 ئەي دانا، ئىشەنچسىز قولىدىن يىمەك —
يا ئىچمەك تولا تەس بىر ئىشتۇر، دىمەك.

2827 مۇنى بەرگىن ئېيتىپ سەن ئەمدى ماڭا،
بىلەيمەن، ئۇقايمەن، ئەي جەسۇر توڭا.



36

# ƟGDÜLMIX Ə̤LIGKƏ AX BAXQ̤Ï HAN SALAR NƏGÜ TƏG KƏRƏKIN AYUR

2828 yanut bə̤rdi əgdülmix aydï ə̤lig
bu ixkə pütün ər kərək kəḍ silig

2829 kixidə talusï keni qïn kixi
eḍürgü aŋar bə̤rgü ax suv ixi

C160
2830 bu ixkə ə̤ḍi qïn pütün ər tilə
baoq̇ïrsak̦ tapuoq̇sak̦ uvuti bilə

2831 baoq̇ïrsak̦ tapuoq̇qï pütün qïn kixi
bəginə yuluoq̇lar ət ez jan baxï

2832 booq̇uzdïn bolur barqa bəgkə həțər
ixin k̦ïlsa axqï anï kim yətər

2833 k̦amuoq̇ yə̤rdə bəglər küḍəzgü ezin
yə̤gü iqgüdə aqoq̇u sak̦lïk̦ kezin

# ئوتتۇز ئالتىنچى باپ

## باش ئاشپەزنىڭ قانداق بولۇشى لازىملىقى توغرىسىدا ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە ئېيتقانلىرى

2828 جاۋابەن ئۇگدۇلمىش دېدىكى: ئەي خان،
بۇنىڭغا كېرەك بىر كامىل، پاك ئىنسان.

2829 كىشىلەر ئارا چىن، توغرا بىر كىشى—
تېپىلسا، شۇ قىلسۇن بۇ ئاش-سۇ ئىشى.

2830 بۇ ئىشقا تولا چىن، دۇرۇس ئەر تىله،
كۆيۈمچان ۋە ئىشچان ئۇياتى بىلە.

2831 كۆيۈمچان خىزمەتچى دۇرۇس چىن، كىشى،
بېگىگە بېغىشلار تەنۇ-جان، بېشى.

2832 كىلەر بەككە كالىدىن جىمىكى خەتەر،
ئاش ئەتكەندە ئاشپەزنى كىم كۆزىتەر؟

2833 پۈتۈن يەردە بەگلەر كۆزەتسۇن ئۆزىن،
يېمەكتە، ئىچىشتە ئۇ ئاچسۇن كوزىن.

2834 خەلق باشلار ئەرگە بولۇر ملك يېغى،
ھەممشە قۇرۇقلۇق يېغى تۇزېغى.

2835 بولىسا پۈتۈن، چىن، پىششىق بۇ كىشى،
خەتەرلىك بولۇر ئاشتا بەگلەر ئىشى.

2836 بۇڭا لازىم كويۇمـچان، كونا ئۇستا،
قىلىپ ئاشنى تەملىك بەرسە ۋاقتىدا.

2837 تولا بولسا كورسەتكەن ئىش ـ ئەمگىگى،
ئۇنى تەقدىرلىگەي ئىشەنىپ بېگى.

2838 نىمە دەر، ئىشتىكىن، ئەقىل بەلگىسى،
بۇنىڭغا مۇناسىپ كىشى ياخشىسى:

2839 قوشۇلسا نىمىگە تولا ئىش ـ ئەمگەك،
سويۇملۇك، ئەزىز ھەم بولار تولا بەك.

2840 كىشىكىم نىمەگە سەرپ ئەتسە ئومۇر،
ئۇ نەرسە سويۇملۇك، جان كەبى بولۇر.

2841 ئومۇرگە نە ئەپسۇس، ئەمگەككە ئىست،
ئەمگەكسىز ئۆتكەن بۇ ئومۇرگە ئىست.

2842 ئومۇر كەتسە ئەرلەر ئىچىنماس، بىراق،
زايە بولسا ئەمگەك ئىچىنغاي ئۇزاق.

2843 باش ئاشپەز كوزى توق، بولسۇن كوڭلى باي،
ئوزى پاكىـزە ھەم يۈزى كوركى ئاي.

2844 ئۇ بولسۇن تەقۋادار، شەرىئەت بىلەر،
بۇنىڭدەك كىشىدىن دۇرۇسلۇق كېلەر.

2845 بۇ بەگلەر تادۇسى[147] تازا، پاك ئېرۇر،
تازا بولىسا ئاش، نىچۇك يېيىلۇر؟

2846 arīqı bolsa axqī arīqı ax bərür
arīqı bolsa ax suv səvə kəd yəlür

2847 kezi suk kixi axka sukluk kīlur
əlig təgrür axka axīqı artarur

2848 kezi suk kixinin kīlīnqī yig ol
kīlīnq yigliki ərkə tənsiz ig ol

B211
2849 nəqə mə pütün qīn ər ərsə keni
anīnda pütün qīn ezün bil munī

2850 pütün tutqu barqa kixig qīn pīxīqı
ezüg kəd sakīnqu küdəzgü baxīqı

2851 munar mənzətü kəldi əmdi bu sez
unītma bu sezni aya ədgü ez

2852 kamuqnī pütün tut kedəzgil ezün
ezünkə baqīrsak sənin ez kezün

2853 kamuqda 'əzizrək bu janīn 'əziz
'əziz jannī bək tut uzatma sezün

2854 yüzi kerki kerklüg kərək kīlkī uz
yülüg bolsa bodluqı tili kenli tüz

2855 bu kerklüg kixi kezkə kernür arīqı
arīqı bolmasa ax boqıuzka karīqı

2856 arīqlīqnī səvmix turur bir bayat
arīqlīk bilə ər bulur ədgü at

2857 arīqlīqnī barqa kixilər tilər
arīqı bolsa ax suv kixi arzular

2846 تازا بولسا ئاشچى، تازا ئاش بېرۇر،
تازا بولسا ئاش-سۇ، سويۇپ يېيىلۇر.

2847 كوزى ئاچ كىشى ئاشقا ئاچلىق قىلار،
تاماققا تىقىپ قول، تاماقنى بۇزار.

2848 كوزى ئاچ كىشلەر قىلىقسىز بولۇر،
قىلىقسىزلىق كېسەلدۇر، تېگى يوق ئېرۇر.

2849 ئىشەنچلىك بولسا ئەر قانچە چىن، كونى،
ئۆنىگدىن ئىشەنچلىك ئوزۇڭ، بىل مۇنى.

2850 يېتۈك، چىن كىشىگە پۈتۈن ئىشەنچ ئەت،
بولۇپ هۇشيار، ئوزۇڭنىڭ بېشىنى كۆزەت.

2851 كېلۇر بۇ سوز بولۇپ بۇنىڭ ئوخشىشى،
ئۇنۇتما بۇ سوزنى، ئەي ياخشى كىشى:

2852 ئىشەن هەممىگە-يۇ، كۆزەتكىن ئوزۇڭ،
ساڭا مېهرىۋانراق سېنىڭ ئوز كوزۇڭ.

2853 ئەزىزراق ئېرۇر بۇ هەممىدىن جېنىڭ،
ئەزىز جاننى بەك تۇت، ئۇزاتما سوزۇڭ.

2854 يۈزى، هوسنى كوركەم بولسۇن خۇلقى ئۇز،
ساقال-چاچى رەتلىك، تىلى-كوڭلى تۈز.

2855 بۇ كوركەم كىشى كوزگە كورۇنۇر ئېرىغ،
ئېرىغ بولمىسا ئاش بوغۇزغا قېرىغ.

2856 سويەر پاك-ئېرىغلىقنى ئۇ بىر بايات،
ئېرىغلىق بىلەن ئەر تاپۇر ياخشى ئات.

2857 ئېرىغلىقنى هەممە كىشلەر تىلەر،
قىلۇر ئارزۇ ئاش-سۇ تازا بولسا گەر.

2858 yïrak̡ tutoq̡u axta arïoq̡sïz kixi
arïoq̡sïz kixinin̡ arïoq̡sïz ixi

2859 kənilik kərək həm pütün qïn kïlïk̡
kəni bolmasa ər tüzüməz yorïk̡

C162

2860 k̡alï əgri bolsa bu ax baxqïsï
k̡amuoq̡ əgri boldï anïn̡ ixqisi

2861 yumïtsa k̡alïn yig bu ax ooq̡rïsï
k̡aqan kərki kəlgəy bəgi tərgisi

2862 kənilik kərək ərkə əd̡gü kïlïnq
anïn bulsa ətrü tiləmix səvinq

2863 nəgü tər əxitgil kəni k̡ilk̡lïoq̡ ər
kəni k̡ilk̡ï bolsa azun pütrü yər

B212

2864 kəni k̡ayda bolsa k̡utad̡ur küni
tünərməz küni ər yorïsa kəni

2865 hiyanət k̡ayu yərdə ursa ad̡ak̡
asïoq̡ bərgü barqa k̡aqar kəd̡ yïrak̡

2866 hiyanət kixi k̡ayda sunsa əlig
tən̡iz ərsə suoq̡lur k̡urïtur yərig

2867 baoq̡ïrsak̡ kərək kəd̡ bəgini səvər
uvutluoq̡ kərək kəd̡ əzini yïoq̡ar

2868 uk̡uxluoq̡ kərək həm biliklig kərək
əd̡i bolsa axk̡a əriglig kərək

2869 tərüqə yorïsa tapuoq̡ kïlsa əz
kirürdə qïk̡arda kəni tutsa kəz

2870 ukux ixkə tutsa küḑəzsə ezin
bilik ixkə tutsa tiḑusa kezin

2871 wəfa ķīlsa bəgkə tiləp əḑgü at
ol at birlə əḑgü ķalir məņü at

2872 ukuxluoq kixilər at əḑgü ķolur
biliklig kixilər inanqlïoq bolur

2873 ukuxluoq kixidin kixilik kəlür
biliklig kixilər kixisi bolur

2874 nəgü tər əxitgil ukuxluoq kixi
ukuxluoq kixi ol kixidə baxï

C163
2875 ukuxluoq wəfalïoq kixi tüzüni
yuluoqlar kixikə ķamuoq ezini

2876 arïoqsiz jəfalïoq ķilïnqï otun
ķalï aydï ərsə ķiyar sezini

* * *

2877 munu aydïm əmdi ay əlig kixi
bu yaņlïoq kərək bolsa axqï baxï

B213
2878 kirip etrü tərgi ayaķ baxlasa
anïņdïn bəgi ax səziksiz yəsə

* * *

2879 bu ərdi ay əlig ezüm bilmixin
ayu bərdim əmdi keņül bulmïxïn

2870 ئەقىل بىرلە ئىشلەپ، كۆزەتسۇن ئۇزىن،
بىلىم بىرلە ئىشلەپ، تىيسۇن كوزىن.

2871 ۋاپا قىلسا بەككە تىلەپ ئەزگۈ ئات،
ئۇ ياخشى ئىتىلە قويۇر مەڭگۈ ئات.

2872 ئەقىللىق كىشى ياخشى نامنى كۈتەر،
بىلىملىك كىشىلەر ئىشەنچلىك كېلەر.

2873 ئەقىللىق كىشىدىن كىشىلىك كېلۇر،
بىلىملىك — كىشىنىڭ كىشىسى بولۇر.

2874 ئىشىتكىن، نىمە دەر ئەقىللىق كىشى،
ئەقىللىق كىشى ئۇ كىشىلەر بېشى:

2875 ئەقىللىق، ۋاپالىق ئەر ئىسىل ئېرۇر،
كىشىلەر ئۇچۇن ئۇ جان پىدا قىلۇر.

2876 ئېرىنگسىز، جاپالىق، يامان خۇلۇقلۇق،
ئەگەر ۋەدە قىلسا، سۆزىدىن يانۇر.

* * *

2877 دىدىم بۇنى ئەمدى، ئەي ھاكىم كىشى،
مۇشۇ خىلدا بولسۇن ئۇ ئاشچى بېشى.

2878 ئۇ سۇنسا ئاش ـ ئاياق، سېلىپ داستىخان،
يىسە ئاشنى بەگ ھېچ قىلماستىن گۇمان.

* * *

2879 شۇدۇر ئەي خاقانىم، مېنىڭ بىلگىنىم،
كوڭۇلدە نە كەچسە، مانا مەن دىدىم.

## ƏLIG SUALI ӨGDÜLMIXKƏ

2880 əlig aydï uktum əxittim munï
taki bir sөzüm bar ayu bər anï

2881 mana ayqïl əmdi ïdïxqï baxï
nəgü təg kərək kïlsa iqgü ixi

2882 ïnansa anar bəg nə kөnli pütüp
alïp iqsə iqgü anï qïn tutup



* * *

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشقا سوئالى

2880 ئېلىگ ئېيتتى: ئۇقتۇم، ئىشىتتىم، بۇنى،
يەنە بىر سوزۇم بار، دىگىن سەن ئۇنى.

2881 ماڭا ئېيتقىن ئەمدى ئىچىملىك بېشى،
نېچۈك قىلماق كېرەكتۇر ئىچكۇ ئىشى؟

2882 ئىشەنسە ئۇڭا بەگ كوڭۇلدىن پۇتۇپ،
ئېلىپ ئىچسە مەينى، ئۇنى چىن تۇتۇپ.



## ئوتتۇزىنچى باپ

## ئىچىملىك يېيىشنىڭ قانداق بولۇشى لازىملىغى توغرىسىدا ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىگكە ئېيتقانلىرى

2883 جاۋابەن ئۆگدۈلمىش دېدى: ئەي ئېلىگ،
بۇڭا ھەم كېرەك كوپ يۇگۇرتمەك بىلىك.

2884 قېرىنداش يا كوپ يىل سىنالغان كېرەك،
يىغىپ نەپىسنى، تۈز يولدا ماڭغان كېرەك.

2885 ئىشەنچلىك، كويۇمچان، كوزى-كوڭلى توق،
تۈز ئۇلسۇن خۇلقى ھەم مىسالى بىر ئوق.

2886 ئۇ بولسۇن شۇ ياڭلىغ قەدەھ تۇتقۇچى،
ياساشقا مەينىمۇ يېتىشسە كۈچى.

2887 پۇتۇن دورا-ئوتنى ئىدىشچى[148] تۇتار،
جۇۋارىش، يا مەئجۇن، يا سۇرگە قاتار.

2888 ئۇنىڭدا تېپىلسۇن تولا دورىلار،
يېيىشكە، يالاشقا، ئىچىشكە تەييار.

2889 ḳuruoq̧ el yəmix tut ya iqgü süqig
anīṇdīn bolur bu booq̧uzḳa kəqik

2890 booq̧uzdīn bolur barqa bəgkə hə̣tər
booq̧uz tatoq̧ī axqī iḍīxqī tutar

B214
2891 bu axqī iḍīxqī pütüṇ bolmasa
ə̣ḍi sarp bolur bəgkə iqsə yə̣sə

2892 nəgü tə̣r əxit ay biliḳlig bəgü
booq̧uz kəḍ küḍəzgü ax aḳru yə̣gü

2893 booq̧uzuoq̧ küḍəzsə baxīṇa asīoq̧
axīoq̧ az yə̣sə bu aoq̧īzḳa tatīoq̧

2894 eküx kerdüm ərni yava ḳildī bax
küḍəzmədi booq̧zīn ḳovī ḳildī yax

2895 booq̧uzdīn kirür ig kixikə kəmi
booq̧uzdīn bolur ḥəm aṇar ot əmi

2896 uḳuxluoq̧ kərək ḥəm bilik kəḍ bilir
uḳuxluoq̧ kixidin kixilik kəlir

2897 ə̣sizkə ḳatīlmaz uḳuxluoq̧ kixi
pütün qīn bolur bu biliklig ixi

2898 keni ərməsə keygəy ərdi ulun
keni turmasa ker bolur ər bulun

2899 keni bol sən ix ḳīl ay ərsig bəgim
kenilikte taxtīn yoḳ ərmix yə̣gim

2900 īḍīxqī baxī kəḍ ḳoyuoq̧ ər kərək
keni tutsa etrü keṇül eg yürək

2889 قورۇق ـ ھول يېمىش يا ئىچىملىك شاراپ،
ئۇنىڭدىن ئالار يول كېلىڭگىغا قاراپ.

2890 بۇ گالدىن بولۇر بەككە ھەممە خەتەر،
بۇ گال تاتقى ئاشچى، ئىدىشچى تۇتار.

2891 بۇ ئاشچى، ئىدىشچى سادىق بولمىسا،
بولۇر بەك قىيىن بەككە ئىچىبە ـ يېسە.

2892 نىمە دەر بىلىملىك ھېكىم، دىققەت ئەت،
تاماقنى ئاستا يە، كېلىڭنى كۆزەت:

2893 كېلىڭنى كۆزەتسەڭ، بېشىڭ ساقلىنار،
يېسەڭ ئاشنى ئاز ـ ئاز، ئېغىزغا تېتار.

2894 تولا كوردۇم ئەرنى زايە قىلدى باش،
كېلىنى كۆزەتمەي هارام كەتتى ياش.

2895 كېسەل دەردى ئەرگە گېلىدىن كىرۇر،
ئۇنىڭ دورىسى ھەم ئېغىزدىن بولۇر.

2896 ئۇ بولسۇن ئەقىللىق بىلىملىك بىر ئەر،
ئەقىللىق كىشىدىن كىشىلىك كېلەر.

2897 يامانغا قوشۇلماس ئەقىللىق كىشى،
دۇرۇس چىن بولۇر بۇ بىلىملىك ئىشى.

2898 قاپاتتى بۇ ئوق تۈز بولمىسا ئەگەر،
دۇرۇس بولمىسا گەر بولۇر تۇتقۇن ئەر.

2899 ئى باتۇر بېگىم سەن دۇرۇس بول تىرىش،
دۇرۇسلۇقتىن بولەك يوق ھېچ ياخشى ئىش.

2900 ئىدىشچى بېشى چاققان ئەر بولغۇلۇق،
يۇرەك ھەم نىيەتنى دۇرۇس تۇتقۇلۇق.

2901 kənilik əzə ixləsə ix pütün
yakurmasa əzkə yaraoqsiz otun

C165

2902 əz əlgi bilə katsa iqgü kərüp
əzi bəkləsə koḑsa tamoqa urup

2903 yəgü iqgü katmix kamuoq otlarioq
əz əlgi bilə katsa tutsa arioq

2904 kuruoq əl yəmix ya jüləngbin julab
əzi katoqu tutoqu bu barqa xərab

2905 aqinu süqinü baoqirsaklikin
iḑixin küḑəzsə ətəsə həkin

B215

2906 kirür ətrü əmgək bəgi tapoqina
ol əmgək tusulur kuli asoqina

2907 kayu nənkə kirsə kixi əmgəki
ux ol nəndə boldi janinin kəki

2908 munar mənzətü səzlədi səz silig
siliglər səzi kərsə barqa bilik

2909 kayu nənkə kirsə kixi əmgəki
səvüg boldi ol nən səvüg jan kəki

2910 kixi əmgək iḑsa tiriglik iḑip
ani səvgü yüḑgü yüḑürsə yüki

2911 bu yanlioq bulunsa iḑixqi baxi
anar bərsə boloqay iḑixqi ixi

2912 bu ixkə muni təg silig ər kərək
munin tapoqi kərki yarutsa yürək

2901 پۈتۈن ئىش دۇرۇسلۇق بىلەن قىلىنۇر ئۇ،
يارامسىز، يامانىنى يۇلاتمىسۇن ئۇ.

2902 كورۇپ مەينى قولىلە ياسسۇن ئۆزى،
بېسىپ تامغا تۇتسۇن، ساقلىسۇن ئۆزى.

2903 قوشۇپ ئىچمەك-يمەككە دارى-دەرمەك،
ئۇنى ئۆز قولىلە پاك تۇتماق كېرەك.

2904 قۇرۇق-هول يمىش، گۈل، هەسەل يا گۈلاپ-
قوشۇپ، قىلغاي ئۆزى، بۇ بارچە شاراپ.

2905 سويۇپ هەم كويۇنۇپ يولۇپ مېهرىۋان،
ئىدىشنى كۆزەتسۇن، ئۆتەپ هەق هامان.

2906 شۇنىڭلە بېگكە ئەمگەكى سىڭار،
قۇلىغا بۇ ئىش كوپ پايدىلىق بولار.

2907 قايۇ نەرسكە سىڭسە ئەر ئەمگىكى،
بولۇر شۇ نەرسىدە جېنىنىڭ كوكى.

2908 بۇڭا ئوخشاپ كېلەر ئىسلىلەر سوزى،
ئىسلىلەر سوزىدۇر بىلىمىنىڭ ئۆزى:

2909 نىمەگە سىڭەر بولسا ئەر ئەمگىكى،
بولۇر ئۇ سويۇملۇك شىرىن جان كوكى.

2910 كىشى ئەمگەك ئەتسە ئۆمۈر سەرپ ئېتىپ،
ئۇنى سويسۇن، كوتەرسۇن ۋە بولسا يۈكى.

2911 تېپىلسا شۇ ياڭلىغ ئىدىشچى بېشى،
ئۇڭا بەرسە بولغاي ئىدىشچى ئىشى.

2912 بۇ ئىشقا بۇنىڭدەك تۈزۈك ئەر كېرەك،
ئۇنىڭ ئىشى، هوسنى يورۇتسۇن يۈرەك.

2913 munïnda basaki bu boxoqutlarï
sakalsïz kərək barqa kerki yarï

2914 yalïn yüzlüg ooqlan tolun təg yüzi
bodï tal kara saq bədiz təg ezi

C166

2915 bəli bolsa yïlmïk yana yarnï kən
erün bolsa kïrtix kïzïl kïzoqu ən

2916 yaxïl kek sarïoq al aoqï ton kədip
axaoqu ketürsə yaraxur yorïp

2917 sakalsïz kərək bu ïdïxqï arïoq
küdəzilsə iqgüdə kïl tü yamïoq

2918 ïdïxta tü bolsa yâraoqsïz bolur
tü ax suvka tüxsə tatïoqsïz bolur

2919 munïn aydï boloqay bilik bərgüqi
sakalsïz kərək təp ïdïx tutoquqï

2920 ïdïxqï arïoq bolsa kerklüg yüzi
anïndïn sinər iqsə iqgü kozï

B216

2921 nəgü tutsa kerklüg kixi kïlkï uz
yaraxur alïr ker bu jan ülki kez

2922 nəgü tər əxitgil bu bəyt ayoquqï
əxitgil munï sən aya bilgüqi

2923 yüzi kerkï kerklüg kərək kïlkï uz
nəgü tutsa andïn tamar barqa tüz

2924 karïn aqmïx ərkə yüzi kersə ax
usup suvsamïxka kerüp kanoqusuz

2913 ئۇنىڭدىن بولەك بارچە ساقىلىرى،
ساقالسىز، گۇزەل ھەم بولسۇن يۇزلىرى.

2914 ئۇ بولسۇن ياش ئوغلان، تولۇنـدەك يۇزى،
بويى تال، قارا چاچ، سۇرەتتەك ئوزى.

2915 بېلى نازۇك ئولسۇن، ھەم كەڭ يەلكىـلىك،
تېنى ئاق، ئوزى ھەم قىزىل مەڭزىلىك.

2916 يېشىل، كوك، سېرىق، ھال يىپەك تون كىيىپ،
ياراشۇر يىمەكنى كوتەرسە مېڭىپ.

2917 دىسە چۇشمىسۇن مەيىگە قىل، تۇك يا خەس،
ئېرىغ ۋە ساقالسىز بولـسۇن ساقى، بەس.

2918 قەدەھتە قىل ئولسا ئېرىغـسىز بولۇر،
تۇك ئاش-سۇغا چۇشسە تېتىقسىز بولۇر.

2919 شۇڭا ئېيتتى بولغاي بىلىم بەرگۇچى،
ساقالسىز بولغاي دەپ قەدەھ تۇتقۇچى.

2920 ئىدىشچى ئېرىغ بولـسا كوركەم يۇزى،
ئۇنىڭدىن ئىچىلسە، سىڭەر مەي، قوزى.

2921 نىمە تۇتسا كوركەم، خۇش پېىل كىشى،
ياراشۇر، ئالۇر كوز ھەم جان ئۇلۇشى.

2922 ئىشتكىن، نىمە دەر بۇ بىيت ئېيتقۇچى،
بۇنى ئاڭلىغىن سەن، ئايا بىلگۇچى:

2923 يۇزى كوركەم ئولسا، خۇلقى ئولسا ئۇز،
نە تۇتسا ئىچەر ئەر زەۋق بىلەن ھۇنۇز.

2924 بولۇر ئاش يۇزىنى كورمەك ئاچلارغا،
ئۇسسىغان كىشىگە بولۇر قانغۇسىز.

2925 idixqi baxi ker ux andaoq kərək
idix tutoquqilar bu mundaoq kərək

2926 inansa anar etrü bəglər pütüp
yakin tutsa boloqay pütün qin tutup

* * *

2927 ay əlig kaq ixkə ər edrüm tilə
baoqirsak kezi tok uvuti bilə

2928 birisi yalavaq bitikqi biri
taki bir idixqi ker axqi biri

2929 bulariəq ədi ked talula birin
kali tuxsa tənsiz ekünmə yarin

C167

2930 yalavaq bitikqi kali bolsa yig
anin yasi əlkə tokir ay tətik

2931 idixqi ya axqi yig ərsə kali
anin yasi jan ker tiriglik uli

2932 katioqlan ay əlig bu bir kaq kixig
talulayu edrü tutuzoqil ixig

* * *

2933 yana aydi egdülmix əlig kuti
bədük boldi bəglər ixi təg ati

2934 bədük ixtə tənsiz bax aoqrioq bolur
bax aoqrioq ketürməsə bəglik kalur

2935 nəgü tər əxitgil kənəxqi egə
kənəxtə təkər bəgkə yünqü ügə

B217
2936 aya bəg ərəz kolma əmgək kətür
ərəz birlə əmgək adakxu yatur

2937 bəg əmgəp əl ətsə bodun xük bayur
bayusa bodun bəg tiləki bolur

2938 səvinmə kəd artuk ərəzlig kixi
bolur ahir əmgək ərəzkə tuxī

2939 nəqə mə bu axqī idīxqī sana
pütün ərsə artuk ay ərsig tona

2940 olarda baqīrsak ezünkə ezün
adīn bolmaqay sən uzatma sezün

2941 nəgü tər əxitgil egə buyrukī
unītma munī sən biti həm okī

C168
2942 səvüg jan ezələ əmində əmin
kolup bolmadīm mən ezümdə enin

2943 katīqlan küdəzgil katīq tut anī
kalī bardī ərsə tiləmə əmin

* * *

2944 ayītmīxnī aydīm ay əlig kutī
nəgü təg kərəkin əmi həm otī

2945 bu yanlīq kixi birlə bəglər bədür
yaqī boynī yənqər kü qavīrī idur

2935 ئىشتكىن، ئەقىللىق كېڭەشچى نەدەر،
كېڭەشتە بەگ ئالدىغا ئۈنچە توكەر:

2936 ھوزۇر ئىزلىمە بەگ، جاپانى يوق ئەت،
ئەمگەك بىلەن بىللە تۇرار پاراغەت.

2937 چېكىپ رەنج بەگ تۈزسە ئەل، خەلقى بېيۇر،
باي ئولسا خەلقى بەگ تىلەگىن تاپۇر.

2938 راھەتلىك كىشى بەك كەتمە سويۇنۇپ،
كېلۇر راھەتكە ئاخىر جاپا قوشۇلۇپ.

2939 بۇ ئاشچى، ئىدىشچى ھەر قانچە ساغا—
ئىشەنچلىك بولسىمۇ، ئەي زىرەك توغا،

2940 كويۇمچان ئۇلاردىن ئوزۇڭگە-ئوزۇڭ—
ئېرۇر سەن، باشقا يوق، ئۇزاتما سوزۇڭ.

2941 نە دەر خاس كېڭەشچى دانا، ئاڭلىغىن،
ئۇنۇتماي، ئۇقۇپ ھەم يېزىپ ساقلىغىن:

2942 سويۇملۇك جان ئۇزرە ئىمىندىن ئىمىن،
ئوزۇمدىن ئىمىنراق تاپمىدىم بىرىن.

2943 تىرىش ھەم كۈزەت، چىلڭ تۇتقىن سەن ئۇنى،
ئەگەر ئۇ يوقالسا تىلەمە ئىمىن.

* * *

2944 دىدىم دەيدىغاننى، ئەي ساھىپقىران،
نىچۇك قىلماق ئىلاجىن ئەيلەپ بايان.

2945 بۇشۇنداق كىشى بىرلە بەگ چوڭ بولۇر،
ئۇزۇپ ياۋ بويىننى شوھرەت قازىنۇر.

2946 مۇنى سوزلىدىم مەن ساڭا بەلگۈلۈك —
بولەك بىر سوزۇم بار بۇڭا مۇلگۈلۈك.

* * *

2947 ئېلىگ تىڭشىسا گەر، ئۇنى ئېيتايىن،
يوق ئەرسە بۇ سوزنى ئوزۇم دىمەيىن.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشكە سوئالى

2948 ئېلىگ ئېيتتى جاۋابەن، دىدى: ئەي ئاقىل،
نىمەدۇر سوزۇڭ ئۇ، بايان ئەيلىگىل.

2949 سېنىڭدىن ئىشتىمەك كېرەك بارچە سوز،
بىلىمدە دېگىزسەن، ئەقىلدە ئوگۈز[149].

## ئوگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

2950 جاۋابەن ئوگدۇلمىش دىدى: ئەي ئېلىگ،
ئېلىگدىن تېگەر ئەلگە تۇرلۇك بىلىك.

2951 دىدىم بەككە خىزمەتچىلەرنىڭ يولى،
نىچۇك خىزمەت ئەتسۇن بېگىگە قۇلى.

2952 خىزمەتچى قۇلنى بەگمۇ بىلگۈلۈك،
نىچۇك خەير ـ ئېھسان ئاڭا قىلغۇلۇق.

2953 نىچۇك بولسا خان ھەققى قۇللەر ئۇزە،
يەنە قۇل ھەققى يوقمۇ بەگلەر مۇزە؟

2954 بەگ ھەققىن ئوتەركەن قۇل ئىشتا تۇرۇپ،
كېرەك قۇل ھەققىنى ئوتەش ئىش كورۇپ.

2955 tapuqqī tapuq kilsa dunya üqün
kalī bulmasa dunya əmgər küqün

## ӘLIG SUALI ӨGDÜLMIXKӘ

2956 əlig aydī kəldür maņa ay aqa
nəgü ol tapuqqī ḥəkī ay səqə



38

## ӨGDÜLMIX ӘLIGKӘ TAPUΩIQÏLAR ḤӘḴÏ BӘGLӘR ӨZӘ NӘGÜ TӘG ӘRDÜKIN AYUR

C169

2957 bu ǝgdülmix aydï bu bǝglǝr ǝzǝ
tapuǫıqï ḥǝḳï bar tapuǫıda oza

2958 ǝn axnu yǝgü iqgü bǝrgü kǝrǝk
tapïnoıu ǝtiklǝrin ǝtgü kǝrǝk

2959 tapuǫı kïlmak ǝmgǝk katïǫı ix bolur
munï bilsǝ bǝglǝr tapuǫı yix kïlur

2960 ǝt ǝz jan yuluǫılar tapuǫı kïloıuqï
tilǝr bǝg sǝvinqi bu kul boloıuqï

2961 isig tomlïǫı aq tok yadaǫı hǝm yalïn
kïlïq baldu ok yǝr ay ǝliş bilin

2962 kǝḍin ǝndün on sol bolur bu turup
bǝgin imqkǝ tǝgrür bu ǝmgǝk kǝrüp

# ئوتتۇز سەككىزىنچى باپ

## خىزمەتچىلەرنىڭ بەگلەر ئۈستىدە قانداق ھەقلىرى بارلىقى ھەققىدە ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىگكە ئېيتقانلىرى

2957 دېدىكىم ئۆگدۈلمىش: بۇ بەگلەر ئۆزە،
خادىم ھەققى باردۇر ئىشلەشتىن ئوزا.

2958 ئەڭ ئاۋال يېمەك-ئىچمەك بەرمەك كېرەك،
ئىشلەشكە قوراللار يەتكۈزمەك كېرەك.

2959 بۇ خىزمەت مۇشەققەت، قاتتىق ئىش ئېرۇر،
مۇنى بىلسە بەگ، ئىشچى غەيرەتلىنۇر.

2960 تەنۇ-جان پىدالاپ ئىشلەيدۇ خادەم،
تىلەپ بەگ سويۇنچىن، قىلۇر قۇللۇق ھەم.

2961 سوغۇق-ئىسسىق، ئاچ-توق، ياياق ھەم يېلىڭ،
قىلىچ، پالتا، ئوق يەر، ئەي خاقان بىلىڭ.

2962 گاھ ئالغا، ئارقىغا، گاھ ئوڭغا، سولغا—
يۈرەر-دە، يەتكۈزەر بەگنى ھوززۇرغا.

2963 yaoqika bu əndün bolur bək tolum
tiriglik tilər bəgkə ezkə elüm

B219

2964 bu yanlïoq bəginin səvinqin tiləp
ezin əmgətür tünni künkə ulap

2965 bu tapoqï üqün bəg etəgü ḩəkin
anï ədgü tutoqu baoqïrsaklïkïn

2966 nəgü tər əxitgil uq ordu hanï
bodunda talusï kixidə qïnï

2967 aya bəg boluoqlï bodunka uluoq
bədüt ədgü tutoqïl tapuoqqï kuluoq

2968 tapuoqqï bilə bəglər əlgi uzar
tapuoqqï bilə ərklig əl kənd tüzər

2969 nəqə bəg uluoq bolsa əşlï bədük
tapuoqqï bilə boldï atï bədük

2970 ay əlig kixilik mürüwwət bolur
mürüwwət kixikə tərikət bolur

2971 mürüwwət tərikət bu ol bəlgülüg
kixi əmgəki bilsə kïlsa ülüg

C170

2972 tapuoqqï kapuoqda umïnqka turur
umïnq bərməsə bəg mürüwwət barur

2973 kerü baroqu bəglər tapuoqqï nəqə
tusulur nəqə ol tusulmaz nəqə

2974 tusular təninqə aqïnoqu kərək
tapïnmïx təni ḩək təgürgü kərək

2963 يېغىغا قارشى سەپتە بىر قورال بولار،
تىلەپ بەگ ھاياتىن، ئۇلۇغىگە ماڭار.

2964 شۇ خىلدا بەگلەرنىڭ سويۇنچىن تىلەپ،
ئۆزىن ئەمگەتۇر كۆڭنى تۈنگە ئۇلاپ.

2965 شۇ خىزمەت ئۈچۈن بەگ ھەقىقىن بەركۆلۈك،
بولۇپ مېھرىۋان ھەم ئوبدان گورگۆلۈك.

2966 نىمە دەيدۇ، ئاڭلا، ئۈچ ئوردا خېنى،
ئەل ئىچرە تاللانغان، كىشىلەر چىنى:

2967 ئەي ئەلنىڭ ئۇلۇغى، ئەي بەگ، دىققەت ئەت،
ياخشى كور خىزمەتچى قۇلۇڭنى يۆكسەلت.

2968 خادىملەر بىلەن بەگ قولى ئۇزۇرار،
خادىملەر بىلەن خان ئەل-يۇرتنى تۈزەر.

2969 ئۇلۇغ بولسا قانچە بەگ ئەسلى ھەم زور،
خىزمەتچى بىلەن بەگ ئېتى زورىيۇر.

2970 ئەي ئىلىگ، كىشىلىك مۇرۇۋۋەت ئىرۇر،
مۇرۇۋۋەت كىشىگە تەرىقەت ئىرۇر.

2971 مۇرۇۋۋەت، تەرىقەت شۇدۇر، شۈبھىسىز،
كىشى ئەمگىگىن بىلسە، قىلسا ئەزىز.

2972 خىزمەتچى ئىشىكتە ئۈمىتتە تۇرۇر،
ئۈمىت بەرمىسە بەگ، مۇرۇۋۋەت كېتۇر.

2973 گورۇپ تۇرسا بۇ بەگ خىزمەتچى نىچە،
ياراملىغى قانچە، يارامسىز نىچە.

2974 يارامىلىقلىغىچە ئىھسانلار كېرەك،
بىجىرگەن ئىشكە تەڭ ھەق بەرمەك كېرەك.

2975 ئەي بەگ، پەس ئەمەستۇر كىشى يىلقىدىن،
ئېتىلسە قىياس، ئىش تاپۇر ئولـچەمىن.

2976 كىشى ئەۋۋەلا تويغۇزار يىلقىنى،
ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇ كۈتەر پايدىنى.

2977 بەگ ئېھسان قىلسا، ئېيتسا ياخـشى سوزىنى،
پىدا ئەيلەر بەككە خىزمەتـچى ئوزىنى.

2978 سويۇپ خادىم ئۇنى، جاندىن باغلـىنۇر،
تىلەپ بەگ سويۇنـچىن ئوزى ئەمگىنۇر.

2979 بىر ئالىم بۇ ھەقتە ئېيتمىش بىر سوزىنى:
بىلىم بىرلە ئىنسان ئۇزارتۇر قولىنى.

2980 كىشى ياخشىلىقـقا شىرىن جان بېرۇر،
بىر ياخشى ئۇچۈن ئون ياخشىلىق قىلۇر.

2981 *كىشى پايدا تاپسا، ئوزىنى قۇل قىلۇر،
بولۇپ قۇل ئوزگىچۈن زەخمەتلەر چېكۇر.

2982 شۇڭا، ئىشقا كورە ئېھسان قىلغۇلۇق،
يېلىڭغا كىيىم، ئاچنى تويـغۇزغۇلۇق.

2983 نىچۈك بەگ بولۇر ئۇ، ئەي ئېلىگ قۇتى،
قۇلىدىن كەتمىسە گادايـلىق ئېتى!

2984 نە دەيدۇ، ئىشىتكىن قېرىلار سوزى،
قېرىلار سوزىدۇر يىگىتلەر كوزى:

2985 كىشىگە قىلسا گەر، ئەجرىنى كىشى،
جاۋابەن كىشىلىك قىلماقتۇر ئىشى.

2986 كىشى ئەمگىكىن بىلمىگۈچى كىشى،
دېيىلمەس كىشى، ئۇ يىلقا ئوخشىشى.

2987 iki türlüg ol bu tapuoq kïloquqï
biri box biri kul umïnq tutoquqï

2988 bu kul kəndü ərksiz tapuoqqï bolur
tapuoq kïlmasa bəgdə bərgə bulur

2989 boxuoq kər bu tapnur əzin kul kïlïp
munïn əmgəkin yuloqu tapoqïn bilip

2990 box azad kixi barqa ədgü kulï
bularka aqa bərgü ədgü yolï

2991 boxuoq kul bilə tutsa bolmaz bu tüz
boxuoq box təni tut kuluoq kulqa üz

2992 bu bəglər kapuoqï ərəz kapoqï ol
ərəz kapoqï tutmak əzün asoqï ol

2993 tapuoqqï bayusa bəg atï bolur
bu atï du'a birlə mənü kalur

B221
2994 ay əlig tapuoqqï bilə bəg məšəl
satïoqqï osuoqluoq bolur qïn tükəl

2995 satïoqqï bərür nən anar mün sanï
alïoqlï alïr əldə əvrər anï

2996 yïl ay kün tükəsə asïoq yumdarur
yüz utru ulaxur əz asoqï alur

2997 munar mənzər əmdi tapuoqqï kixi
bəgi birlə ortuk sakïxlïoq ixi

2998 bəgi nən bərür kulka ədgü səzün
tapuoqqï ət əz birlə tapnur əzün

2987 ئىككى خىل ئېرۇر بۇ خىزمەت قىلغۇچى،
بىرى قۇل، بىرى ھور، ئۇمىت كۈتكۈچى.

2988 بۇ قۇل ئۆزى ئەركسىز خىزمەتچىدۇر، گەر—
ئۇ خىزمەت قىلمىسا بەگدىن تاياق يەر.

2989 ھور خادىم ئىشلەيدۇ ئۆزىنى قۇل قىلىپ،
قەدىرلەش كېرەك ئۇنى ئەجرىنى بىلىپ.

2990 ئازات—ھور كىشلەر ياخشىلىق قۇلى،
بۇلارغا ئېچىپ بەر ياخشىلىق يولى.

2991 ئازات—ھور كىشىنى قىلما قۇلغا تەڭ،
ئازاتنى ئازات، قۇلنى قۇل تۇت ئۇزەڭ.

2992 بۇ بەگلەر ئىشىگى راھەت قاپقىسى،
راھەت ئىشىگىن تاپماق ئۆزۈڭ پايدىسى.

2993 خىزمەتچى باي ئولسا، بېگى نام تاپۇر،
بۇ نامى دۇئا بىرلە مەڭگۈ قالۇر.

2994 بەگ بىرلە خىزمەتچى مىسالى ھامان—
ساتقۇچى—ئالۇچى كەبىدۇر، ئەي خان.

2995 ساتقۇچى بېرۇر مال دەسمايە قىلىپ،
يۇرتۇر ئەلدىن—ئەل ئالۇچى ئېلىپ.

2996 يىل، ئاي، كۈن ئۆتكەندە پايدا توپلىنۇر،
يەنە يۈز كورۇشۇپ پايدا بولۇشۇر.

2997 شۇڭا ئوخشار ئەمدى خىزمەتچى كىشى،
بېگى بىرلە ئورتاق ھساپلىق ئىشى.

2998 بېگى مال بېرۇر قۇلغا، ئېيتار ياخشى سوز،
خىزمەتچى قىلۇر ئىش پىدا ئەيلەپ ئوز.

2999 urur jan yuluoqlap tapuoqqï kïlïq
anïn asoqï əl kənd uluxlar ərinq

3000 yaoqï boynï yənqər həzinə urur
tilək arzu ni'mət ulaxu kəlür

C172

3001 bu barqa asïoq sanï boldï təgim
asïoq kïloquqïoq ədgü tutoqu bəgim

3002 nəgü tər əxitgil bu sartlar baxï
əz asoqïn tiləp dunya kəzgən kixi

3003 asïoqlïoq kul ərsə ooqulda yakïn
asïoqsïz ooqulnï yaoqï bil sakïn

3004 kamuoq təprənigli asïoqka yorïr
asïoq bolmasa avqï əvdə karïr

3005 ər at boldï bəglər kanatï yügi
kanatsïz kux uqmaz ay bəglər bəgi

3006 ər at birlə bəglər küqin bəlgürər
ər at birlə bəglər tügünlər yərər

3007 yumïtsa kayu bəgkə ərsig ərən
azunka bu bəg boldï şahib kïran

3008 kayu bəgdə ərdəm yumïtsa tükəl
anar yïoqlur arzu nə kolsa tükəl

B222

3009 azunqïka ərdəm kərək min tümən
bu ərdəm bilə yər azunqï jəhan

3010 uquz tutma ərdəmni əgrən ooqul
bu ərdəm yorikï ərün kux təg ol

3011 erün kux kutī təg bu ərdəm kutī
yori kux ataqil sən ərdəm atī

3012 nəgü tər əxitgil erün baxlīq ər
azunuq karītmix uzun yaxlīq ər

3013 bilik ərdəm egrən aqir tut anī
aqir kilqay ahir ol ərdəm səni

3014 bilik bil ukux uk yorīma yava
edi kəlsə ədgü bərür ol küni

## ƏLIG JƏWABĪ EGDÜLMIXKƏ

3015 bu sezlər əxitti səvindi əlig
ayur ay ukuxluq uruqī silig

C175

3016 ədi yakxī urdun kixilik ulī
bu ol qīn wəfalīq kixilər yolī

3017 bodun ərki boldī mənin bu ezüm
uzun boldī əlgim yorik til sezüm

3018 küvənməz mən əmdi bu bəglik bulup
ez inqlik tiləp mə tiriglik bulup

3019 tiləkim bu ol kim mana kəlgüqi
bayusa mənindin bədüsə küqi

3020 bu bəglər səvinqi yarīnkī asīq
du'a tap mana ədgü atīn yanīq

3021 bu barī həzinə bu altun kümüx
ər atka üləgükə tərdim eküx

3011 پەزىلەت بەختى ئاققۇش قۇتىدەك ئېرۇر،
پەزىلەتنى قۇش دەپ ئاتاشتۇر زورۇر.

3012 نىمە دەر، ئىشىتكىن، بىر ئاق باشلىق ئەر،
جاھاننى قېرىتقان ئۇزۇن ياشلىق ئەر:

3013 بىلىم، پەزىل ئۆگەن، قىممەت بىل ئۇنى،
قىلۇر قىممەت ئاخىر پەزىلەت سېنى.

3014 بىلىم بىل، زىرەك بول، بىكار يۈرمىگىن،
بېرۇر ياخشىلىق ئۇ ساڭا بىر كۈنى.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۇلمىشكە جاۋابى

3015 بۇ سوزلەرنى ئاڭلاپ، سويۇندى ئۇ خان،
دېدى: ئەي ئەقىللىق، ئۇرۇغى پاك جان.

3016 تولا ياخشى قۇردۇڭ كىشىلىك ئۇلى،
بۇ ئۇل چىن ۋاپالىق كىشىلەر يولى.

3017 خەلق ئۇزرە ھاكىم بولدۇم مەن ئۇزۇم،
قولۇم بولدى ئۇزۇن، ئوتەر تىل-سوزۇم.

3018 بۇ بەگ بولغۇنۇمغا گۇۋەنمەسمەن مەن،
بۇ تېچلىق ھاياتقا بېرىلمەسمەن مەن.

3019 ئۇمىدىم شۇدۇركىم، ماڭا كەلگۈچى،
باي ئولسا مېنىڭلە، زورايسا كۈچى.

3020 بۇ بەگلەر خوشلۇغى تاڭنا نەپىسدۇر،
دۇئا، ياخشى نامىم ماڭا بەس ئېرۇر.

3021 بۇ ئالتۇن-كۈمۈشنى ھەم بۇ غەزىنىنى،
قوشۇنغا بەرمەككە يىغدىم مەن ئۇنى.

3022 kixikə bərür mən tiləp ədgü at
du'a artsu atīm yorītsu bayat

3023 tiləkim bu ol kim maŋa tapoquqī
bayup kalsa məndə kədin kaloquqī

B223
3024 ezüm keqsə barsa kalīr bu boḍun
du'a birlə tapsa maŋa ol eḍün

## ƏGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

3025 yanut bərdi egdülmix aydī əlig
yətürdi bu ixkə tükəl eg bilik

3026 elügli kixikə nəgü bar aḍīn
məgər ədgü atī yorīsa kəḍin

3027 bu dunya tiləsə üləgü kümüx
kalī 'ukbi kolsa bu ol həm yulux

3028 bu altun kümüxüg ülə ay əlig
kayu əl tiləsə yətilgəy əlig

3029 nəgü tər əxitgil begü bəg tili
bu bəglik ixiŋə ol urmīx ulī

C174
3030 üləgü nəŋ ər tutoqu bəglər kalīn
kaqan kolsa tutoqay yaoqīsī əlin

3031 həzinə nərək kəp ər at qok kərək
bəgi bay kərəksiz boḍun tok kərək

3032 ər at bolsa bəglər əli əksüməz
ər at bolmasa bəg əlin kəq yəməz

3022 كىشىگە بىرۇرمەن تىلەپ ياخشى ئات،
دۇئا ئارتسۇن، ئىتمىنى يايسۇن بايات.

3023 تىلەك شۇدۇر، ماڭا خىزمەت قىلغۇچى —
بىيىپ قالسا مەندىن كېيىن قالغۇچى.

3024 قالۇر خەلق، مەن ئاخىر كوچۇپ كېتەرمەن،
دۇئا بىرلە ياد ئەتسە دەپ كۈتەرمەن.

## ئوگدۇلمىشنىڭ ئىلىگكە جاۋابى

3025 جاۋابەن ئوگدۇلمىش دېدى: ئەي ئىلىگ —
بۇ ئىشقا بىرىپتۇ تولۇق ئاڭ، بىلىك.

3026 ئولۇچى كىشىگە نىمە بار بولەك،
مەگەر ياخشى نامى بولسا قالغۇدەك؟

3027 بۇ دۇنيا تىلىسە تاراتقاي كۈمۈش،
ئۇ دۇنيا ئۇچۇن ھەم شۇدۇر قۇتۇلۇش.

3028 مۇلەشتۇر بۇ ئالغۇن-كۈمۈشنى ئىلىگ،
دىسە قايسى ئەلگە يېتىشكەي ئىلىگ.

3029 نىمە دەر، ئىشىتكىن، ئاقىل بەگ تىلى،
ئۇنىڭلە قۇرۇلمىش بۇ بەگلىك ئۇلى:

3030 كېرەك بەككە كوپ ئەر ۋە ھەم مال بېرىش،
بۇ بەككە مۇيەسسەر بولۇر ياۋ ئېلىش.

3031 غەزىنە نە لازىم، قوشۇن كوپ كېرەك،
باي ئولمىسمۇ بەگ، خەلقى توق كېرەك.

3032 قوشۇن بولسا بەككە ئەل-يۇرت كەم ئەمەس،
قوشۇنسىز بەگ ئۇزاق ھاكىم بولالماس.

3033 ər at bolsa bəgdin səvinqlig yaruk
kayu əl tiləsə bulur bəg anuk

3034 akī bolsa əlgi azun bəgləri
ikigü azunnun bu buldī təri

3035 nəgü tər əxitgil biliklig tilin
saranlīk bilə bəg yəyüməz əlin

3036 iki nən karīxtī yakīxmaz kaqar
saranka yaqumaz akīq bərk kuqar

B224

3037 sarandīn kaqar barqa ərdəmlig ər
akīka yumītur tilək arzu yər

3038 saranlīk bilə boldī bəglik yaqī
saranka kopar təgmə yərdə qoqī

3039 adīn iki nən ol bu əl tutrukī
birisi sav altun kīlīq bir takī

3040 akīlīk bilə bəkləgü ol əlig
akīlīk bilə bəg bədür ay əlig

3041 kür alp ər ketürsə yaxīn təg təmür
azīqlīq ərənlərdə təxlür tamur

3042 sav altun bilə bərtsə bəglər əlig
kīlīqsīz tili birlə əvrər əlig

3043 bu iki bilə ətgü ux bu əlig
bu iki bilə ər bədür ay əlig

3044 sav altun yazar ol tügülmix kixig
sav altun ətər ol buzulmīx ixig

3033 قوشۇن ئۈز بېگىدىن خوش بولسا ئەگەر،
تىلەكىن ئەلنى بەگ قولغا كىرگۈزەر.

3034 جاھان بەگلىرى بولسا ئۇچۇق قول—سېخى،
بولۇر ئىككى دۇنيادا توردە تېخى.

3035 نىمە دەر ئىشىتكىن، بىلىملىك سوزىن،
بېخىللىق بىلە بەگ سورالماس ئېلىن:

3036 ئىككى نەرسە زىت، بىر-بىرىدىن قاچار،
بېخىلغا ياقماس ئەر، سېخىنى قۇچار.

3037 بېخىلدىن قاچارلەر پەزىلەتلىك ئەر،
سېخىگە بولۇپ جەم، تىلەككە يېتەر.

3038 بېخىللىق بۇ بەگلىككە دۇشمەن ئېرۇر،
بېخىللەرگە ھەر جايدا ئىسيان قوپۇر.

3039 ئىككى نەرسە دولەت تۇتۇش يولىدۇر،
بىرىدۇر ساپ ئالتۇن، بىرى تىغ ئېرۇر.

3040 بۇ بەگلىك سېخىلىق بىلە ساقلىنۇر،
ئەي ئېلىگ، سېخىلىقلە بەگ چوڭ بولۇر.

3041 باتۇر ئەر كوتەرسە چېقىندەك تومۇر،
غەيۇر جەڭچىلەردە ئۇزۇلۇر تومۇر.

3042 ساپ ئالتۇن بىلەن بەگ سۇنسا قولنى،
قىلىچسىز، سوزىلە سورار ئېلنى.

3043 بۇ ئىككى بىلەن ئەل تۇزىلۇر ھامان،
بۇ ئىككى بىلەن ئەر چوكىيۇر، ئەي خان.

3044 تۇرۇلگەن قاۋاقنى ساپ ئالتۇن ئاچار،
ئەگەر ئىش بۇزۇلسا ساپ ئالتۇن تۈزەر.

C175

3045 ḳilïq ḳayda ərsə kümüx anḍa ol
kümüx ḳayda ərsə ḳilïq tuttï yol

3046 aya bəg kümüx saq tirilsü kəḍ ər
kümüx yïɣsa saqlur ḳilïqlïɣ ḳur ər

3047 ḳilïqlïɣ kür ər kər kümüxkə tutuɣ
yumïtmïx sav altun ḳilïqka yuluɣ

3048 saran bəg tərər nəŋ həzinə urur
aḳi bəg ḳilïq birlə artlap alur

3049 bu yaŋlïɣ turur bu azun əŋdisi
saranḳa səküxi aḳï əgdisi

* * *

3050 səzin kəsti əgdülmix əpti yərig
əligkə du'a ḳildï əgdi birig

## ƏLIG JƏWABÏ ƏGDÜLMIXKƏ

3051 bu səzlər əxitti səvindi əlig
du'a ḳildï rəbḳa kətürdi əlig

B225

3052 ayur ay baɣïrsaḳ ïnanɣu iḍim
ḳatïɣlïḳ yərində sïɣïnɣu iḍim

3053 səninḍə aḍïn yoḳ yələkim maŋa
küvənqïm sən ək sən umïnqïm saŋa

3054 ḳayu əḍgü ḳaldï maŋa ḳïlmadïŋ
nəgü arzu ḳaldï maŋa bərmədiŋ

3055 nətəg tapnuoɪay mən bu ol qīn səzüm
aya mənü munsuz bu munluoɪ əzüm

3056 səniŋdin kolur mən basut küq bilə
kəni yol əzə tut məni sən yələ

3057 kamuoɪ ədgülüktə taki artukī
bu əgdülmix ol əmdi kəŋlüm tokī

3058 munī bərdiŋ əmdi maŋa sən 'əṭa
kilur mən munīŋ xükri yüz miŋ kata

3059 ət əz jan yuluoɪlar məniŋ iximə
du'a arturur bu kəqər yaxīma

C176

3060 maŋa küq bər əmdi ətəyin ḥəkīn
səvinsü maŋa bolsu kəŋli yakīn

* * *

3061 yana aydī əlig ay əgdülmixə
ukuxluoɪ biliklig səni əgmixə

3062 ukuxluoɪ tiləsə ukux sən tükəl
biliklig tiləsə bilik sən kəmal

3063 īnanqlīoɪ baoɪīrsak pütün sən silig
kənilik bilə sən kətürdüŋ əlig

3064 tapīndīŋ aqīoɪda axundī tapuoɪ
tapuoɪ kalmadī sən yətürdüŋ kamuoɪ

3065 məniŋdin kərək əmdi ədgü yanut
saŋa ḥək ətəyin tiriglik anut

3066 nətəg kim səvindi səniṇdin keṇül
bayat bərsü andaqı səvinq ay oqul

* * *

B226
3067 səzüg kəsti əlig sərindi turu
yər əpti tapuqqïsï ķoptï ərü

3068 turup qiķtï andïn səvinqlig bolup
atïn mindi kəldi əviṇə turup

3069 kïyïķsïz kəqə taṇda ķïldï tapuqı
yaradï tapuqı aqtï dəwlət ķapuqı

3070 tirildi əgi həm ķoyuldï bilik
bolu bərdi əvrən uzadï əlig

3071 nəgü tər əxitgil ķutï bəlgülüg
ķatï birlə əldə qavïķmïx külüg

3072 kimiṇ birlə dəwlət yaraxsa kəlip
baxïn kekkə təgrür yoķaru ķïlïp

3073 kəlü bərsə dəwlət yumïtsa bu nəṇ
kixi keṇli tirlür bolur kïzoqu əṇ

C177
3074 muṇar mənzətü aydï kekqin saṇa
bu səz yaķxï tïṇla ay ərsig toṇa

3075 kimiṇ bolsa dəwlət uzadï əlig
ķamuqı tətrüsi oṇ səzi əg bilik

3076 azun fəyləsufï nəṇi bolmasa
nəqə tïldam ərsə kixədi tilig

3066 نىچۇككىم سويۇندى سىنىگدىن كوكۇل،
خۇدا بەرسۇن ئانداغ سويۇنچ ئەي ئوغۇل.

* * *

3067 سوزىن كەستى خان، تۇردى خىيال سۇرە،
ئوپۇپ يەرنى خىزمەتچى قوپتى ئورە.

3068 يېنىپ چىقتى ئۇندىن سويۇنچلۇك بولۇپ،
مىنىپ ئېتىنى كەلدى ئويگە يۇرۇپ.

3069 ئېغىشماي كېچە-كۇندۇز قىلدى خىزمەت،
ياراپ ئىش، ئىشىك ئاچتى بەختۇ-دەۋلەت.

3070 ئېشىپ ئەقلى، ئىلمى چوڭقۇرلاپ هامان،
ئۇزاردى قولى، يار بولغاچقا زامان.

3071 ئىشىتكىن، نەدەر بەختى تولغان كىشى،
بەخىت بىرلە ئەلدە ئاتانغان كىشى:

3072 بۇ دەۋلەت، ئۇ، كىملە ياراشسا كېلىپ،
بېشىن كوككە كوتەرۇر يۇقۇرى قىلىپ.

3073 كېلىۋەرسە دەۋلەت، يىغىلسا مېلى،
قىزارۇر ئوڭى هەم ئاچىلۇر دىلى.

3074 مۇڭا ئوخشىتىپ ئېيتتى بىر ئاقساقال،
ئەي باتۇر يىگىت سەن ياخشى ئاڭلىۋال:

3075 بۇ بەخت كىمدە بولسا ئۇزارۇر قولى،
بولۇر تەتۇرى ئوڭ، بىلىنىم، ئاڭ، تىلى.

3076 جاهان پەيلاسوپى بولسا مېلى،
نىچە بولسا سوزمەن، كېكەچتۇر تىلى.

3077 bu yaṇlīq̇ turur bu azun eṇdüsi
yayīq̇ dunya dəwlət qavīḳar küsi

3078 yavuzḳa yüz ursa yüzi suvlanur
kiqigkə kəz aqsa bəḍüklük bulur

3079 təgir ərsə kimkə bu dəwlət kəlip
tüzər iq taxīnī bu barqa ẹtip

3080 ḳalī kəlsə kəldrür ḳamuq̇ arzular
azunda qavīḳar atī bəlgürər

3081 ḳalī ḅarsa ẹltür bu kəldürmixin
yaq̇īz yẹrkə ildrür kətürmix baxīn

B227
3082 aya eg keṇüllüg uḳuxluq̇ oḍuq̇
ayī səvmə dunya toḳīq̇ay yoḍuq̇

3083 nərək bu ḳaraṇḳu tünərig orun
süzüg məṇü ẹlkə axunq̇īl burun

3084 tünək ol bu dunya kətürgil keṇül
əḍiz ordu ẹl ḳol sən amrul amul

3085 nəgü tẹr əxitgil ay keṇli süzüg
ḳamuq̇ ix iqində ay keṇli tüzüg

3086 ay ḥimmət iḍisi azun ḳol talu
talu ḳoldaqī ər ḳutī top tolu

3087 kəqər dunya ḳoḍq̇īl tilə 'ukbini
ḳoḍu bẹrməsə dunya ḳoḍq̇ay sẹni

3088 jəfaqī bu dunya jəfa ḳīl aṇar
jəfa ḳīlsa etrü yaraxur saṇar

3077 جاھان قانۇنىكىم شۇ ياڭلىغ ئېرۇر،
ۋاپاسىز جاھان، دەۋلەت ئاتى شۇدۇر.

3078 يامانغا يۈزلەنسە، ئۇ يۈزلۈك بولۇر،
كىچىككە كوز ئاچسا بۈيۈكلۈك تاپۇر.

3079 بۇ دەۋلەت كېلىپ كىمگە قونسا ئەگەر،
بىزەپ ئىچ-تېشىن ھەر ئىشىنى تۈزەر.

3080 ئۇ كەلسە جىمىكى تىلەكلەر كېلۇر،
ئاتانىپ جاھاندا ئاتى يېيىلۇر.

3081 ئۇ كەتسە، جىمىكى بەرگىنىن ئالۇر،
قارا يەرگە ئۈستۈن بېشىڭنى تىقۇر.

3082 ئەي ئاقىل، كوڭۈللۈك، ئويغاق، ئاڭلىق ئەر،
بۇ دۇنيانى سويمە، بالاسى تېگەر.

3083 نە لازىم قاراڭغۇ بۇ زۇلمەت ئورۇن،
يورۇق مەڭگۇ يۇرتقا ھازىرلان بۇرۇن.

3084 بۇ دۇنيا بىر زىندان، كوڭۇل قويما ھىچ،
ئىگىز ئوردا، يۇرت تاپ، سەن بولغىن تىنىچ.

3085 نىمە دەر ئىشىتكىن ئۇ كوڭلى سۇزۇك،
پۈتۈن ئىش ئىچىدە ئۇ كوڭلى تۈزۈك:

3086 ئەي ھىممەت ئىگەسى ئىستە ئۆز جاھان،
گۈزەللىك ئىستەۋچى بەختلىك ھامان.

3087 تىلە ئاخىرەتنى قوي بۇ پانىنى،[151]
ئەگەر قويمىساڭ سەن، ئۇ قويغاي سېنى.

3088 بۇ دۇنيا جاپاكار، جاپا قىل ئاڭا،
جاپا قانچە قىلساڭ باقار ئۇ ساڭا.

3089 ئايا يولدىن ئازغان، بېشى ئاينىغان،
ئۇنى سويىمە، ئاستى پاتقاقلىق يامان.

3090 پاتقاققا كىرگەنچە، تۇۋىگە پاتار،
چىقالماس ئۇنىڭدىن، نە خوشلۇق تاپار؟

3091 ئۇزۇڭنى تارت ئاندىن—پاتقاقتىن قۇتۇل،
ئىبادەت بىرلە قۇللۇق قىلغۇچى بول.

3092 يەنە تۇۋبە بىرلە ھەققە يونەلت يۈز،
تىلىگىنى بۇرا سەن، تۈگەپ قالدى سوز.

* * *

3093 تۈزەپ كوڭلىن ئىلىگ شۇنىڭدىن بۇيان،
يۈرۈتتى ئەلگە ياخشى قانۇن ھامان.

3094 خەلق تاپتى راھەت، ئۇرۇق سەمرىدى،
بېيىپ دوستى، دۈشمەن كۈچى كەملىدى.

3095 سويۈنچ ھەم قۇۋانچ ئىچرە ئوتتى كۈنى،
جاھانغا يېيىلدى ئېتى ھەم ئۈنى.

3096 ياشادى ئۇ بىر چاغ شۇ خىلدا يۈرۈپ،
قوزا-توقلى بىرلە بورى تەڭ بولۇپ.

## ئېلىگنىڭ ئوگدۈلمىشكە سوئالى

3097 قىچقارتىپ ئوگدۈلمىشنى ئېلىگ بىر كۈنى،
سورادى كەچۈرمىش كۈنۈ-تۈنى.

3098 nəgü təg kəqər kün ay əgdülmix ay
qïqıaymu təlim boldï əldə ya bay

3099 əl iqrə nəgü bar yaraqısïz yavuz
boḑun ḩali aqqïl maņa ərtmə səz

3100 boḑun tillərində nəgü səz yorïr
səküxmü təlimrək ya əgdi kəlir

3101 münümmü əküxrək azu ərdəmim
ayu bər maņa sən kïlayïn əmim

## ƏGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

3102 yanut bərdi əgdülmix aydï əlig
tilək kəldi tuttï təgürdi əlig

3103 əlig dəwlətində ətildi azun
sakinq kïsqa boldï səvinqlər uzun

C179
3104 bayudï boḑun inqkə təgdi yatur
ulux kənd bəzəndi keņül yəlkütür

3105 ərəz birlə ərtər boḑun künləri
səvinqin kəqər kər pütün tünləri

3106 tilin səzlədi barqa əḑgü šəna
du'a birlə tïnmaz tïnïqlï tïna

3107 tərü suv təg ol küq kər ot təg yoḑuqı
süzüg suv akïttïņ uḑïttï otuqı

3098 ئىچۇكرەك كېچەر ئەي ئۇگدۇلمىش كۈن ـ ئاي،
بۇ يۇرتتا پەقىر كوپمۇ ۋە ياكى باي؟

3099 ئەل ئىچرە يامانلىق، يارامسىز نە بار؟
خەلق ھالىنى ئېيت، يوشۇرما زىنھار!

3100 خەلقنىڭ تىلىدە نىمە سوز يۈرۈر،
سوكۈش كوپمۇ ياكى ماختاش كوپ ئېرۈر؟

3101 قۇسۇرۇم تولامۇ، يا پەزلىم مېنىڭ،
دېگىن چارەسىنى، قىلايمەن ئۇنىڭ.

## ئۇگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

3102 جاۋابەن ئۇگدۇلمىش دېدىكى: ئەي خان،
تىلەككە ئېرىشتى ئەل ـ يۇرت بۇ زامان.

3103 ئېلىگ سايىسىدا تۈزەلدى ئاجۇن،
غەم ـ ئەندىش قىسقاردى، خوشاللىق ئۇزۇن.

3104 بېيىپ ئەل، ئاسايىش بىلە تېنچ ياتۇر،
شەھەر ـ كەنت بېزەندى كوكۇل شاتلىنۇر.

3105 ھوزۇردا ئوتەر بۇ خەلق كۈنلىرى،
سويۇنچتە كېچەر، كور، پۇتۇن تۈنلىرى.

3106 جىمىكى تىلى بار ئوقۇيدۇ سانا،
تىنارلىق ئالار تىن دۇئالە ساڭا.

3107 قانۇن ــ سۇ كەبىدۇر، زۇلۇم ــ ئوت، بەلا،
ئېقىنتىڭ سۇزۇك سۇ، ئوچتى ئوت ماڭا.

3108 ھەق قانۇن يۈرگۈزدۈڭ، تۈزەلدى جاھان،
زۇلۇم كورمەس ئەلدە ھېچكىم بۇ زامان.

3109 ئېلىڭ، ئۈچ ئىش بىلەن زۇلۇم تۇغۇلار:
بىرى، بەگ غاپىل ئولسا ئاپەت ياغار.

3110 ئىككىنچى، بوش ئولسا ئەلنى باشلار ئەر،
ئۈچىنچى، ئاچكوزلۇك، خەلق باغرىن يەر.

3111 سېنىڭدە يوق ئولغاچ بۇنىڭ ھېچبىرى،
تېگۈر نەدىن ئەلگە زورلۇق ئەرلىرى.

3112 ئەي ئادىل، ئېرىغ-پاك، مۇلايىم بېگىم،
ساڭا ھەق بەردى ئاڭ، پەزىلەت بىلىم.

3113 سەن تەۋپىق تېپىپ بۇ ياخشىلىق ئۈچۈن،
ئەل قارنى تويۇپ، بولدى ئېگنى پۈتۈن.

3114 شۈكۈر قىل خۇداغا، تېپىن ھەم سويۈن،
ھوزۇر قىل بىر ئاز سەن، راھەتتە ئاۋۇن.

3115 نېچۈك ئەيىپ-خاتالىق كورۈلسە سېرتتا،
مانا مەن خىزمەتچى قۇلۇڭ بار شۇندا.

✵ ✵ ✵

3116 شۈكۈر قىلدى ئېلىگ تولا سويۈنۈپ،
خۇداغا سانا ئېيتتى قول كوتۈرۈپ.

3117 دېدى: ئەي رەھىملىك، ئۇلۇغ بىر ئىگەم،
بۇ ئاجىز قۇلۇڭنى قىلىپ مۇھتەرەم،

3118 نەسىپ قىلدىڭ ماڭا پۈتۈن ئەزگۈلۈك،
بۇنىڭ شۈكرى بويىنۇم ئۈزە بولدى يۈك.

C180

3119 bu xükruoq kaqan kïloqa ezüm yətə
munïn xükri məndin sana sən etə

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

3120 yana aydï əlig ay egdülmixim
bayat fəzlï ərdi səni bulmïxïm

B230

3121 səbəb sən sən əmdi kamuoq ədgükə
küqüg tidoquka həm terü bərgükə

3122 bayat bərdi əmdi kamuoq ədgülük
səni bərdi artuk adïn on ülük

3123 nəqə bəg katïoqlansa yalnuz ezün
bolu bərməsə kul ətüməz uzun

3124 bəg iqtin bolur kergü taxtïn kezi
baoqïrsak kulï ol kezi həm sezi

3125 kezüm sən tilim sən əlim sən mana
anïn ədgü boldï atïm ay tona

3126 nəgü tər əxit əmdi hakan tili
azun bəxlamïx pütrü basmïx əli

3127 baoqïrsak kuluoq bolsa bəglər tiləp
anï tutoqu altun kümüxkə kalap

3128 keni qin kixi bulsa bəglər pütün
ezi inqkə təgdi tirildi kutun

3129 tapuoqqï talusï baoqïrsak bolur
baoqïrsak tapuoqqïoq tiləp kim bulur

3119 قاچانمۇ ئۆتەرمەن بۇ شۈكرىلىك سېنىڭ،
مېنىڭ شۈكرىمنى سەن ئۆتەرسەن ئۆزۈڭ.

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

3120 يەنە ئېيتتى ئېلىگ: ئەي ئۆگدۈلمىشىم،
خۇدا پەزلى ئەردى سېنى تاپمىشىم.

3121 سەۋەپ بولدۇڭ پۈتۈن بۇ ياخشىلىققا،
زۇلۇمنى تۈگەتىپ، قانۇن قۇرۇشقا.

3122 خۇدا بەردى كۆپ ياخشىلىقلار ماڭا،
سېنى بەردى ئۇن ھەسسە ئارتۇق يانا.

3123 ھەرقانچە تىرىشسۇن بەگ يالغۇز، بىراق،
قول ياردەم بەرمىسە، ياشالماس ئۇزاق.

3124 بەگ ئىچتىن كۆزەتۈر، سىرتتىكى كۆزى—
كۆيۈمچان قولىدۇر، كۆزى ھەم سۆزى.

3125 كۆزۈم سەن، تىلىم سەن، قولۇم سەن ماڭا،
ئېيتىم ياخشى بولدى، ئەي باتۇر شۇڭا.

3126 ئىشىتكىن، نىمە دەيدۇ ئەمدى خاقان،
ئېلىپ ئەل قولىغا، جاھان سورىغان:

3127 بېگى تاپسا سادىق قولىنى تىلەپ،
ئۇنى تۇتسۇن ئالتۇن-كۈمۈشكە كۆمەپ.

3128 ئىشەنچلىك، دۇرۇس، چىن كىشى تاپسا خان،
ھوزۇر-بەخت ئىچىدە ياشار ئۇ ھامان.

3129 خىل ئۇلسا خىزمەتچى كۆيۈمچان بولۇر،
كۆيۈمچان خىزمەتچى كىشىن كىم تاپۇر؟

3130 baqïrsak yok ərsə azunda talu
kixilik kaqan turqay ərdi tolu

3131 əsirkər mən əmdi ay ɵgdülmixə
bir ɵk sən atandïn mana kalmïxa

3132 takï bir bar ərsə səni təg adïn
uda bərgəy ərdi kɵr ɵndün kədin

3133 bir ɵk sən mana kɵr ay kïlkï kɵni
səni ɵz yitürsə adïn bir kanï

C181
3134 bu yalnuzlukunka ɵzüm əymənür
takï bir əx ərsə sana ay unur

3135 sana təgməgəy ərdi əmgək ɵküx
mana ma du'a təggəy ərdi ülüx

B231
3136 tilə barmu kɵrgil kadaxlar ara
sana udqu təg bir ayïtqïl kɵrə

## ɵGDÜLMIX JƏWABÏ ƏLIGKƏ

3137 yanut bərdi ɵgdülmix aydï əlig
əsən bolsu ixkə yətilgəy əlig

3138 ərəzlənsü əlig tuqï inqrünü
tilək arzu kəlsü ɵzi tïnqrunu

3139 mənin əmgərimkə əlig altunï
aqïr kïlmasu kɵnli tutsu kɵni

3140 mana təgsə əmgək ərəz mə təgir
ərəz birlə əmgək yanaxu yorïr

3130 جاھاندا يوق ئەرسە بۇ خىل كويۇمچان،
كامالغا ئېرىشكەي كىشىلىك قاچان؟

3131 ئوگدۇلمىش، مەن ئەمدى تەئەسسۇپتە مەن،
قىلىپ سەن ئاتاڭدىن ماڭا بىرلا سەن.

3132 يەنە بولسا ئەردى سېنىڭدىن بىرى،
بۇ يولدىن ماڭاردى كېيىن-ئىلگىرى.

3133 ئەي خۇلقى ئۈز، ئاران تاپقانتىم سېنى،
يۇتتۇرسەم سېنى مەن ئۈزگىسى قېنى؟

3134 مېنى ئەنسىرەتتى بۇ يالغۇزلىغىڭ،
يەنە بولسا كاشكى، بولەك ھەمرىيىڭ.

3135 تولا بولماس ئەردى جاپالىق ساڭا،
دۇئادىن تېگۈردى ئۈلۈش ھەم ماڭا.

3136 كور، بارمۇ، سەن ئىستە قېرىنداش ئارا،
يولۇڭدىن ماڭارلىق مۇناسىپ ساڭا؟

## ئوگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

3137 جاۋاپ بەردى ئوگدۇلمىش، ئېيتتى: ئېلىگ،
ئىسەن بولسا يەتكەي بۇ ئىشقا ئىلىگ.

3138 ھەمىشە يار ئولسۇن ھوزۇر ئېلىككە،
ئاسايىش ئىچىدە يېتىپ تىلەككە.

3139 مېنىڭ ئەمگىكىمنى خان ئالىلىرى—
قەدىرلىمىسۇن، بولسۇن تىنچ دىللىرى.

3140 ماڭا يەتسە زەخمەت، ھوزۇرمۇ تېگۇر،
ھوزۇر بىرلە زەخمەتكى، يانداش يۈرۈر.

3141 kali əl ixinə tusuloqu kixi
tilər ərsə əlig boḍun əl baxï

3142 nəgü tər əxitgil ay əlqi bəgü
bəgüləp kïlur əlqi kündə əgü

3143 əküx bolsa əlkə basutqï tilə
əl ətlür bəḍük bəg yatïp yər külə

3144 təlim bolsa əldə tusulur tətik
bəgig inqkə təgrür kïlur bu ətik

3145 yok ərməs kadaxlar ara bar mənin
bu yanlïoq kixi bilki artuk anïn

3146 kamuoq ərdəmi bar sakïnuk oḍuoq
kayu ixkə təgsə boḍur tü boḍuoq

3147 kïlïnqï keni atï oḍoqurmïx ol
kamuoq əḍgülükkə əlig urmïx ol

3148 wəlikin əvürdi bu dunyada yüz
turup taoqka kirdi kənül kïldï tüz

B232 C182

3149 bayat tapoqï birlə əzin əmgətür
tapuoq birlə yazuk igin əmlətür

3150 məninḍə yüz üstən anïn ərdəmi
boḍunda talusï kixi kəḍrümi

3151 məni birlə bolsa mənin ol kadax
kamuoq ixkə boloqay anïn bilki bax

3152 əlig altunï tïnoqa kənli pütüp
səvinqin tirilgəy azunuoq tutup

3141 تىلەسە ئېلىنگ بىر يارامىلىق كىشى،
كىشىكىم، ئەل ئىچرە خەلقنىڭ بېشى.

3142 نىمە دەر، ئىشىتكىن، بىر دانا كىشى،
كۆنىدە ئەقىل_ئاڭ بېرىشتۇر ئىشى:

3143 ياردەمچى كوپ ئولسا، تىلە كوپ دىمەي،
بۈيۈك بەگ تۈزەپ ئەل، ياتار غەم يىمەي.

3144 يارامىلىق تىتىكلەر كوپ ئولسا ئەلدە،
تاپۇر بەگ ئاسايىش ئىشلار ئەمەلدە.

3145 يوق ئەرمەس قېرىنداش ئارا مۇنداق ئەر،
ئىلىمدە مېنىڭدىن ئوشۇقتۇر مەگەر.

3146 ئوزى تەقۋا ۋە ئويغاق، خىسلىتى كوپ،
ئىچۈك ئىشنى قىلسا، كۆل كەلتۈرەر خوپ.

3147 ئودغۇرمىش ئېتىدۇر، دۇرۇستۇر خۇيى،
پۈتۈن ياخشىلىققا بېرىلمىش قولى.

3148 ۋە لېكىن ئوروۇپ ئۇ بۇ دۇنيادىن يۈز،
چىقىپ ئالدى تاققا، كوڭۈل قىلدى تۈز[152].

3149 ئىبادەت بىلەن ئۇ ئوزىنى ئەمگىتۇر،
تائەتتە گۇنا_كېسىلىنى ئەملىتۇر.

3150 ئۇنىڭ پەزلى مەندىن يۈز ھەسسە ئوشۇق،
كىشىلەر خىلىدۇر، كويا مىسلى يوق.

3151 مېنىڭلە بىر ئولسا ئاشۇ قېرىنداش،
پۈتۈن ئىشقا ئىلمى بولار ئىدى باش.

3152 خان ھەزرەتلىرى كوڭلى تىنغاي پۈتۈپ،
سويۈنچتە ياشاغاي جاھاننى تۇتۇپ.

## ƏLIG SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

3153 əlig aydī arzum tiləkim bu ol
anī bulsa etrü tayanqay kenül

3154 nəgü təg kilur sən bu ixkə ətik
maņa yakru bər sən anī ay tətik

3155 nəgü təg okilim anī ay bərü
kimi īdsa boloay okitqī naru

3156 bitikmü kərək ya sez īdsa tilin
yaraoī nəgü təg sən andaq kilin

## ƟGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

3157 yanut bərdi egdülmix aydī bu sez
ayītmixka əlig jəwab kildī ez

3158 kadaxim barinī etündi ezüm
kəlirmü ya kəlməz aqīlmaz sezüm

3159 kalī kəlsə ədgü aoīrladī sez
apaņ kəlməsə boloa yarlīoq uquz

3160 sirīloaymu ərki əlig altunī
iləngəymü ərki maņa ol keni

## ئېلىگنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

3153 ئېلىگ ئېيتتى: ئارزۇ-تىلەك ئىدى شول،
ئۇنى تاپسام ئەردى تاپانسا كوڭۈل.

3154 نە چارە قىلۇرسەن، بۇ ئىشقا دېگىل،
ئۇنى ئەپكېلىشكە چوقۇم، ئەي دېدىل.

3155 ئۇ زاتنى نىمە يول بىلەن چاقىراي،
بۇ دەۋەتكە كىمنى ئاڭا ماڭدۇراي؟

3156 سوز ئېيتماق كېرەكمۇ، يا نامە يازماق؟
بۇناسىپ قايىسسى، سەن ئىشلە شۇنداق.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

3157 ئۆگدۈلمىش جاۋابى بۇدۇركى سوزى:
ئېلىگ ئېيتتى سوئالغا جاۋاپنى ئۆزى.

3158 قېرىنداش بارلىغىن مەن ئېيتتىم ئۆزۈم،
كېلەرمۇ يا كەلمەس، بۇڭا يوق سوزۈم.

3159 ئەگەر كەلسە ياخشى، بېرىپ ئېيتىۋار،
ئەگەر كەلمىسە، يارلىق ئۇلغاي ئۇ خار.

3160 قالارمۇ چېكىپ خان جاناپ رەنجىنى،
ئەيىپلەپ قويارمۇ، ئۇ تۇز ئەر مېنى؟

## ƏLIG JƏWABÏ ӨGDÜLMIXKƏ

3161 əlig aydï mən sөz ayïttïm saņa
sən өz bilmixiņ sөzni aydïņ maņa

B233

3162 okï kəlsə kəlgəy kalï kəlməsə
nəgükə iləngü sөzüm tutmasa

3163 sən өgdüņ anïņ türlüg ərdəmlərin
ol ərdəm üqün mən tilər mən ərin

3164 biliklig ukuxluoq tədüküņ üqün
anï arzuladïm həwaka өqün

C183

3165 biliklig ukuxluoq kixi ol kixi
anïņda naru barqa yïlkï tuxï

3166 biliklig ukuxluoq bilir bilsə ix
biliklig ukuxluoq kïlur kïlsa ix

3167 muņar mənzər əmdi bu sөz bəlgülüg
əxitgil munï sən ay ərsig külüg

3168 bilik birlə yazlur kamuoq tərs tügün
bilik bil ukux uk tirilgil өgün

3169 bilik ixkə tutoqil takï til kөni
takï өgrənü tur usanma bu kün

3170 maņa yalņuz ərməz anïņdïn asïoq
saņa ma kadaxtïn asïoq həm tatïoq

3171 kadaxlïoq bolur sən kərək bu kadax
kadax bolmasa tutoqu ərkə adax

3172 ədi yakxī aymīx kər əlqi baxī
kamuoqda küqi bək kadaxlīoq kixi

3173 kadaxlīoq kixi küsi qavī bədük
adaxlīoq kixi atī savī bədük

3174 kadaxīn yok ərsə yorī tut adax
adax ədgü bolsa bu boldī kadax

## ƏGDÜLMIX JƏWABĪ ƏLIGKƏ

B234
3175 yanut bərdi əgdülmix əlig kutī
anī qīn tiləsə ətəyin otī

3176 əlig yarlīkasa barayīn əzüm
okīyīn anī mən aqayīn səzüm

3177 tilin səzləyin mən tükəl türlügün
bilikdin ukuxtīn səz ədrüp əgün

3178 əlig mə bitisü əz əlgin bitik
okīsu əlig yarlīoqīn ol tətik

C184
3179 maŋa pütsü məndin təyü bilməsü
yəmə yarlīoq əxtip kətə turmasu

3180 nəqə mə əzüm səzləsə səz tilin
əlig yarlīoqī bu bitik səz adīn

3181 nəgü tər əxitgil ay əslī aoqī
kara kəŋlin avlar bəgi yarlīoqī

3182 takī yakxī aymīx biliklig əzi
tügülmix kəŋülni yazar bəg səzi

3172 تولا ياخشى دەپتۇ بۇ ئەللەر بېشى،
بولۇر ھەممىدىن زور قاياشلىق كىشى:

3173 قاياشلىق كىشىنىڭ شان ـ شوھرىتى چوڭ،
ئاداشلىق كىشىنىڭ سوزى، ئىتى چوڭ.

3174 قاياشىڭ يوق ئولسا، بىرىپ تۇت ئاداش،
ئاداش ياخشى بولسا، بولۇر ئۇ قاياش.

## ئوگدۇلمىشنىڭ ئېلىككە جاۋابى

3175 جاۋاپ بەردى ئوگدۇلمىش، ئېيتتى: ئەي خان،
قىلاي چارەسىن چىن ئىستىسەڭ بۇئان.

3176 ئېلىگ قىلسا يارلىق بارايمەن ئوزۇم،
ئۇنى دەۋەت بىلەن ئاچايىن سوزۇم.

3177 تىلىم بىرلە تۇرلۇك ـ تۇمەن سوز قىلاي،
بىلىمىلە ئەقلىنى مەن ئىشقا سالاي.

3178 ئېلىگ ئوز قولىلە ھەم نامە يازسۇن،
ئېلىگ يارلىغىنى ئۇ زات ئوقسۇن.

3179 ئىشەنسۇن ماڭا ھەم مەندىن كورمىسۇن،
يەنە يارلىق ئاڭلاپ، كېتىپ قالمىسۇن.

3180 ئوزەمغۇ قىلۇرمەن سوزۇم ھەر نىچە،
ئېلىگ يارلىغى ـ خەت بولۇر ئوزگىچە.

3181 نىمە دەر ئىشىتكىن، تىگى پاك ئاغى[155]:
ئاۋام كوڭلىن ئاۋلار بېگى يارلىغى.

3182 ئەجەپ ياخشى دەپتۇ بىلىملىك ئوزى:
چىگىلگەن كوڭۇلنى ئاچار بەگ سوزى.

3183 isig sezləsə ķulķa bəglər tilin
unītmaz anī ķul tirilsə yīlīn

3184 ķalī bəg tili yumxaķ ərsə süqig
anī səvdi boḑnī uluoı tut kiqig

## ƏLIG JƏWABĪ ӨGDÜLMIXKƏ

3185 əlig aydī əmdi bu ərsə yaraoı
bitiyin bitikim aŋar bolsu aoı

3186 saŋa baroıu ərsə ətingil ətik
munu mən ezümdin bitiyin bitik



## ئوتتۇز توققۇزىنچى باپ

## كۈنتۇغدى ئىلىگنىڭ ئودغۇرمىشقا خەت يېزىپ ئەۋەتكەنلىكى باياندا

3187 دۆۋەت-قەغەز ئېلىپ پۈتىدى بىتىك،
بىتىك بىرلە ئەتتى ئىشىكە ئىتىك.

3188 خۇدا ئاتى بىرلە سوزىن باشلىدى،
ياراتقان، ئۇستۇرگەن، كوچۇرگەن دىدى.

3189 دىدى:مەن پۈتىدىم خۇدايىم ئىتى،
بۇ ئات ھەممە دەرتنىڭ داۋاسى-ئوتى[154].

3190 تولا كوپ، مىڭ ئارتۇق مەدھىيە-سانا—
ئوقۇرمەن خۇداغا، ئاڭا يوق پەنا.

3191 ياراتتى ئۇ خالاپ جىمى جانى بار،
بېرىپ رىزق، ئۇلارنى ھەم تىرىك قىلار.

3192 ئۇ قادىر ھەق-ئادىل قانۇن تۈزگۈچى،
ياراتقان پۈتۈن خەلققە يەتكەي كۈچى.

3193 yaxïl kək yarattï yaruttï kün ay
kara tün yaruk kün sakïxlïoq yïl ay

3194 tərütti bu əvrən tuqï əvrülür
bayat hukmi təkdir bilə təzginür

3195 tərütməzdə axnu yorïttï kəza
kəzaka tapï bol boyun əg uda

C185
3196 nəgü kolsa kïldï nə kolsa kïlur
nəgü aysa boldï nə aysa bolur

3197 əligdin səlam kenül aytu bitik
bitidim əsənlik ezə ay tətik

3198 əsən barmu ərki ət ez inqlikin
nəgü təg yüdər ərki edlək yükin

3199 əxittim sənin ədgü kïlkïn yanïn
bu edtə yok ol təp sana tux tənin

3200 bayat kïlmïx əmdi sana ədgülük
bilik bərmix ərdəm ukux og ülük

3201 bu yanlïoq kïlinqïn əxitti ezüm
səni arzuladï ay kerklüg yüzüm

B236
3202 kadaxïnnï idtïm bu egdülmixig
sezümni təgürgəy ukup bilmixig

3203 yakïn ka kadaxtin yitürmix sən ez
ulux kənd bodundïn əvürmix sən yüz

3204 turup taoka kirmix ezün yalnuzun
tapuoq kïloquka bu tapuoq kəd uzun

3193 يېشىل كۆك ياراتتى، يورۇتتى كۈن، ئاي،
قارا تۈن، يورۇق كۈن، ساناقلىق يىل، ئاي.

3194 ياراتتى پەلەكنى، تۇرماي چۆرگۈلۈر،
خۇدا ھۆكمى تەقدىرىلە تەۋرىنۈر.

3195 ياراتماستىن ئاۋال يورۇتتى قازا،
قازاغا بويۇن ئەگ، ئاڭا بول رىزا.

3196 نىمەنى تىلەركەن، ئۇ قىلدى، قىلۇر،
نىمەنى دىسە ئۇ، ئۇ بولدى، بولۇر.

3197 ئېلىگدىن سالام، ھال سوراش بۇ بىتىك
پۈتۈدۈم، ئېسەنلىك تىلەي ئەي تىتىك.

3198 تېنىڭ ساق-سالامەت، ئېسەندۇرمىكىن،
نىچۈكرەك يۈدۈرسەن زامانە يۈكىن؟

3199 ئىشىتتىم سېنىڭ ئۆز خۇلق-ھەركىتىڭ،
يوق ئەرمىش بۇ كۈندە سېنىڭ تۇش-تېڭىڭ.

3200 خۇدا قىلمىش ئەمدى ساڭا ئەزگۈلۈك،
بېرىپتۇر پەزىلەت، ئەقىل-پەم، بىلىك.

3201 ئىشىتكەچ بۇ ياڭلىغ سۈپەتىڭ ئۆزۈم،
سېنى ئارزۇلاپ ئەي كۆزەل يۈزلۈكۈم.

3202 ئەۋەتتىم قاياشلىڭ بۇ ئوكدۇلمىشنى،
سوزۇمنى دىسۇن ھەم ئۇقۇپ بىلگىنى.

3203 يېقىن قەۋم-قېرىنداشتىن قېچىپ سەن ئۆزۈڭ،
يۈرۈپسەن يۇرت-ئەلدىن ئورۇپ سەن يۈزۈڭ.

3204 چىقىپ تاققا يالغۇز تائەتكە ئۆزۈڭ،
ئىبادەت قىلىپسەن ئۈزۈندىن-ئۈزۈن.

3205 nəgü kīldī ərdi kadaxlar saŋa
nəlük yüz əvürdüŋ aqa ay maŋa

3206 kalī təgdi ərsə saŋa küq basīnq
bərü kəl maŋa ay bu kadoıu sakīnq

3207 saŋa mən bərəyin tərü küq bilə
bu yərdə tirilgil səvinqin külə

3208 kadaxtīn kadaxka asīoılar bolur
asīoı birlə yalŋuk tatīoılar bulur

3209 barīxoıu kərək ka kadaxlar bilə
katīloıu kərək əx adaxlar bilə

3210 kayuda yaraxīklīk ərsə yakīn
ol ixtə bolur asoīī kəŋlün bakīn

3211 nəgü tər əxitgil bu xi'r ayoıuqī
ikigü yaraxsa asīoı yər tuqī

C186

3212 yaoīz yər yaxīl su yaraxtī bilə
ara miŋ qəqəklər yazīldī külə

3213 yaraxīk yorīsa kadax ya adax
olardīn bolur ka kadaxka bilə

3214 kalī bardīŋ ərsə tapuoı kīloıalī
tapuoı kəndtə kīloīl bu ol dīn yolī

3215 ulux kəndtə ṭa'ət təlim bar īduk
ux ul yərdə yətrü kərü barsa yok

3216 bilik əgrən axnu tapuoıka əküx
biliksiz tapuoı asoīī bolmaz ülüx

3205 نىمە قىلغان ئەردى قېرىنداش ساڭا؟
نىمىشقا يۈز ئۆردۈڭ؟ ئېچىپ ئېيت ماڭا.

3206 زۇلۇم كورگەن ئەرسەڭ بىر زورلۇق يېتىپ،
بۇ قايغۇ-ئەلەمنى ماڭا ئېيت كېلىپ.

3207 ساڭا مەن ئادالەت بېرەي كۈچ بىلە،
بۇ يەردە ياشا سەن سويۇنچتە كۈلە.

3208 .قاياشتىن-قاياشقا نەپ-پايدا تېگۇر،
بۇنىڭ بىرلە ئىنسان لەززەتلەر ئالۇر.

3209 بېرىشماق كېرەكتۇر قاياشلار بىلەن،
قېتىلماق كېرەكتۇر ئاداشلار بىلەن.

3210 قەيەردە يېقىنلىق، ئىناقلىق بولۇر،
نەزەرسال، شۇ ئىشتىن كوپ پايدا كېلۇر.

3211 نىمە دەر ئىشتكىن، شېىر ئېيتقان ئەر،
ياراشسا ئىككى شەخس، هامان نەپ تېگەر:

3212 قوڭۇر يەر، يېشىل سۇ ياراشماق بىلە،
ئارا مىڭ چىچەكلەر ئېچىلدى كۈلە.

3213 ئاداش يا قاياشلار يۇرسە ياراشىپ،
ئۇلاردىن قېرىنداش ئاداشلار كېلە.

3214 ئەگەر بارغان ئۇلساڭ تائەت قىلغىلى،
تائەتنى قىل كەنتتە[155]، شۇدۇر دىن يولى.

3215 مۇقەددەس ئىبادەت شەهەر-كەنتتە كوپ،
نەزەر سال، ئۇ يەردە بولماس مۇنچە خوپ.

3216 ئىبادەتكە ئاۋال بىلىم كوپ ئۆگەن،
ئىلىمسىز ئىبادەت بىپايدا، چۇشەن.

B237

3217 kixi iki türlüg kixi atanur
biri əgrətigli biri egrənür

3218 ikidə naru barqa yïlkï sanï
tiləsə munï tut tiləsə anï

## ƏLIG PƏNDI OḌOIURMÏXKA

3219 sən əmdi kayu sən maņa ay aqa
ikidə biri bol üqünqtə kaqa

3220 bilik bildiņ ərsə tükəl egrənip
anï ixlət əmdi kər əmgək ïḍïp

3221 kalï bilmədiņ ərsə egrən bilik
tapuoqlarka etrü təgürgil əlig

3222 nəgü tər əxitgil bilik bərgüqi
bilik birlə ta'ət tapuoq kïloquqï

3223 bilik birlə yakoqïl bayat tapoqïņa
bilik tamoqa bolur tamu kapoqïņa

3224 bilik birlə ta'ət muyanï tümən
biliksiz tapuoq kïlsa bulmaz muyan

3225 biliksiz tapuoq kïlmïxïnda kerü
biliklig uḍïmïx muyanï erü

3226 ulux kənd iqində tapuoq bar təlim
ux ol yərdə kïlsa bulumaz yarïm

3227 səniņ anda tapoqun nəmaz ol biri
takï biri ruzə tutar sən urï

3217 بۇ ئىككى خىل ئىنسان كىشى ئاتىلۇر؛
بىرى ئۈرگەتكۈچى، بىرى ئۆرگەنگۈچى.

3218 ئىككىدىن بولەكنى سەن يىلقى سانا،
يا ئۇ بول، يا بۇ بول، تاللاپ ئال مانا.

## ئېلىگنىڭ ئودغۇرمىشقا نەسىھىتى

3219 بۇنىڭ قايسىسى سەن، ماڭا سۆزۈڭ ئاچ،
ئىككىنىڭ بىرى بول، ئۈچىنچىدىن قاچ.

3220 بىلىم بىلگەن ئولساڭ تولۇق ئۆگۈنۈپ،
ئۇنى ئىشلەت ئەمدى ئەمگەك سىڭدۈرۈپ.

3221 ئەگەر بىلمىگەن بولساڭ، ئۆگەن بىلىك،
ئىبادەتكە ئاندىن كېيىن قوي ئىلىك.

3222 نىمە دەر ئىشتكىن، بىلىم بەرگۈچى،
بىلىملە ئىبادەت ــ تائەت قىلغۇچى:

3223 تائەتكە بىلىملە سەن بارغىن يېقىن،
بىلىم تامغىلايدۇ دوزاق ئىشكىن.

3224 بىلىپ قىلسا تائەت ساۋابى تۈمەن،
ساۋاپ كۆتمە بىلىمسىز ئىبادەت بىلەن.

3225 بىلىمسىز قىلىنغان تائەتتىن كورە،
گەر ئۇخلار بىلىملىك ساۋابى ئورە.

3226 شەھەر ــ كەنت ئىچىندە ئىبادەت تالاي،
ئۇ يەردە يېرىمىن قىلىپ بولمىغاي.

3227 كى ئۇندا بىرىدۇر ناماز تائىتىڭ،
بىرى روزا تۇتماق، ئەي ئوغلان سېنىڭ.

C187

3228 munuṇda aḑïn anda ṭa'ət ḳayu
mana kerkitü bər tilin sezləyü

3229 atandï ezün əmdi zaḥid atï
bu atïn sana bolur ṭa'ət yutï

B238

3230 munar arsïḳar ərsə əmdi ezün
bu ṭa'ət yava boldï kəsgil sezün

3231 tapuoꞁ ḳïloꞁu həlḳtïn anï kizləgü
eküx ṭa'ət ərsə anï azlaoꞁu

3232 kixi əḑgüsi ḳïlsa ṭa'ət tapuoꞁ
anï həlḳta kizlər yarar bu ḳapuoꞁ

3233 nəgü tər əxit əmdi mə'ni bu sez
bu sez ixkə tutoꞁïl aya əḑgü ez

3234 ərən ər ḳatïnda ezin kizlədi
tapuoꞁ ḳïldï yüz yïl anï azladï

3235 tapuoꞁ kizləgü ḳïl kixi kerməsü
bu sez sirrim ərdi ezüm sezlədi

3236 bərü kəl ulux kənḑtə ḳïloꞁïl tapuoꞁ
ḳamuoꞁ əḑgülükkə aqïlsu ḳapuoꞁ

3237 boḑunḳa tusuloꞁïl munïna yara
ḳadaxḳa baoꞁïr bər yaḳïnlïḳ ula

3238 təlim egsüzüg ker ya tul tulsaḳïoꞁ
ya kezsüz ya oldrum yəmə aḳsaḳïoꞁ

3239 jəma'ət bilə ḳïl fəriẓə nəmaz
qïoꞁaylar ḥəjï ḳïl ažinə nəmaz

3228 يەنە ئۆزگە ئۇندا نە تائىتلىق بار؟
ماڭا ئۇنى كورسەت، سەن ئەيلە ئىزھار.

3229 ئۆزۈڭ ئالدىڭ ئەمدى زاھىت ئىپتىنى،
بەلا ئىچرە سالدى بۇ تائەت سېنى.

3230 بۇڭا ئالدىنىپ گەر قالۇرسەن ئۆزۈڭ،
ئىبادەت كېتەر بوش، قوي، بەس قىل سوزۈڭ.

3231 ئىبادەت قىل، يوشۇر خەلقتىن لېكىن —
ئۇ قانچە كوپ ئەرسە، يەنە ئاز دېگىن.

3232 كىشى ياخشىسىكىم ئىبادەت قىلار،
خەلقتىن يوشۇرۇپ ئىشكىنى ياپار.

3233 بۇ سوز مەنىسىنى ئىشتكىن، نە دەر،
ئۇنىڭغا ئەمەل قىل، ئايا ياخشى ئەر:

3234 كىشى ئالدىدا مەرت ئۆزىن يوشۇرۇر،
قىلىپ يۈز يىل ئىبادەت، ئۇنى ئاز كورۇر.

3235 تائەت قىل، كىشىدىن تۇت مەخپى ئۇنى،
بۇ سوز بىر سىر ئەردى،مەن ئاچتىم ئۇنى.

3236 تائەت قىل شەھەر-كەنت ئارا، بىرى كەل،
ئىشىك ئاچسۇن ساڭا ياخشىلىق تۇگەل.

3237 خەلققە بېرىپ نەپ، مۇڭغا يارا،
قېرىنداش دىلىن ئاچ، يېقىنلاش ئاڭا.

3238 تۇل-ئاجىز يېتىملەر بۇ جايدا تولا،
كوزى كور، يا پالەچ، يا ئاقساق-توكا.

3239 جامائەت بىلەن قىل پەرىز ۋە ناماز،
پەقىرلەر ھەجمدۇر بۇ جۇمە ناماز.

3240 ḥəlal dunya kazoɣan qïɣayka ülə
kixi əlgi tutoɣïl yanut kïl yelə

3241 bu samïx tapuoɣ barqa ṭa'ət turur
bu ṭa'ət bilə barqa raḥət turur

3242 munï barqa koḍtï ezüŋ yalŋuzun
nəmaz ruzə tuttï ay kïlkï tüzün

3243 nəmaz ruzə barqa ez asoɣïŋ turur
ez asoɣïn tiləgli baoɣïrsïz bolur

C188
3244 əḍi yakxï aymïx kixi eḍrümi
kixikə baoɣïrsak kixi keḍrümi

B239
3245 kixi əḍgüsi bu ez asoɣïn koḍup
kixi asoɣï kolsa ker əmgək yüḍüp

3246 baoɣïrsak kərək ər nə baoɣrï süqip
terü bərsə əḍgü əsizkə aqïp

3247 tirig yalŋuk ooɣlï tusuloɣan kərək
tusulmaz kixi tooɣsa elgən kərək

3248 kixikə tusulur kixi əḍgüsi
bu əḍgü kixi ol boḍun toḍoɣusï

3249 tapuoɣka ïnanïp kayu ərsə kul
bulumadï teŋri səvinqiŋə yol

3250 bayatïm səvinqi tiləsə ezüŋ
musulman səvinqi tilə kəs sezüŋ

3251 səniŋ tapoɣïŋa muŋluoɣ ərməz bayat
ezüŋ kullakï kïl tilə əḍgü at

3252 kimiņ atï ķul bolsa ķīlķï tapuƣ
tapuƣsuz ķul atï məjaz ol ķamuƣ

3253 tapuƣ ķīl tapuƣ tïnma ķulluķ bu ol
tapuƣķa baķa kөr mə bəklə bu yol

3254 əḍi yaķxï aymïx bөgü bilki kəņ
munï ixkə tutƣïl aya əlgi kəņ

3255 tapuƣ ṭa'ətim təp küvənmə өküx
tapuƣ ķīl bayatķa tapuƣluƣ kөsüx

3256 tapuƣ ķīl bayatķa bu ol ķulluķuņ
tapïndïm təyü sən unïtma uķux

3257 ay oḍƣurmïx əmdi oķïr mən səni
өz asƣï tilər təp saķïnma məni

C189

3258 ķalï kəlsə asƣï tususï saņa
yəmə kəlməsə sən yasï yoķ maņa

3259 oķïr mən səni həlķķa əḍgü üqün
bu əḍgü boḍun asƣï buzma küqün

B240

3260 baķa kөr məņ aymïx bu sөzlər tapa
qïn ərsə bərü kəlgil andïn ķopa

3261 məni birlə turƣïl maņa ķīl basut
qïƣayïƣ yөləgil nəņin əḍgü tut

3262 өzüņkə muyan ol maņa əḍgü at
ikigü azun bərgə ərklig bayat

3263 məni əḍgükə yət өzüņ əḍgü bol
kixi əḍgü ərdin tüzər əḍgü yol

3252 ئېتى بەندە بولسا، ئۇ تائەت قىلۇر،
تائەتسىز بەندە ئاتى بىر ماجاز[156] بولۇر.

3253 تائەت قىل تائەت، تىنما، قۇللۇغۇڭ شول،
كوڭۇل بول ئىبادەتكە، ساقلا بۇ يول.

3254 نە ياخشى دېمىشتۇر ئەقىل ـ ئىلمى كەڭ،
بۇنىڭغا ئەمەل قىل، ئايا قولى كەڭ:

3255 تائەتتە بولدۇم دەپ گۇۋەنمە تولا،
تائەتلىك ئەزىز، ھەققە قىل تائەت يانا.

3256 تائەت قىل خۇداغا بۇدۇر قۇللۇغۇڭ،
تېۋىندىم دىبان سەن ئۇنۇتما ئۆزۈڭ.

3257 ئەي ئۇدغۇرمىش ئەمدى چاقىردىم سېنى،
ئۆز نەپسىن ئىستەركەن دەپ قالما مېنى.

3258 كېلۇرسەن ئەگەر پايدىنىسدۇر ساڭا،
مەگەر كەلمىسەڭ، يوق زەرەرى ماڭا.

3259 خەلققە ياخشىلىقچۈن، قىچاردىم سېنى،
بۇ ـــ خەلق نەپئى، زورلاپ سەن بۇزما ئۇنى.

3260 قاراپ كور مەن ئېيتقان بۇ سوزلەر تامان،
دۇرۇس بولسا كەلگىن، قوپۇپ سەن بۇيان.

3261 كومەكلەش ماڭا، بول مېنىڭ بىرلە سەن،
پەقىرلەرنى يولە مېلىڭ بىرلە سەن.

3262 ساڭا بۇ ساۋاپتۇر، ماڭا ياخشى ئات،
بېرۇر ئىككى دۇنيانى قادىر بايات.

3263 مېنى ياخشىلىققا باشلا، ياخشى بول،
كىشى ياخشى ئەردىن تاپار ياخشى يول.

3264 səbəb boloqil əmdi maṇa əḍgükə
bayat bərgə əḍgü saṇa ay bəkə

3265 nəgü tər əxitgil təẓik bilgəsi
təẓik bilgələri qavīkar küsi

3266 bəgi bolsa əḍgü boḍunka pütün
anīṇ asoqī barqa boḍun yər kutun

3267 ezüṇ əḍgü kolma bəgiṇ əḍgü kol
bəgi əḍgü bolsa boḍun asoqī ol

3268 kara əḍgü bolsa bir ezkə bolur
bəgi əḍgü bolsa boḍun kün kerür

3269 kixi təp ayurlar kayu ol kixi
kixikə asīoq kīlsa ətsə ixi

3270 tezü yalṇuk ooqlī səvər əḍgüni
bu əḍgü kayu ol egəyin anī

3271 bu əḍgü ol ol kilsa həlkka asīoq
bu asoqī bilə bulsa boḍnī tatīoq

3272 baoqīrsak bolur həlkka əḍgü kixi
baoqīrsak bolun boldun əḍgü kixi

* * *

3273 munu sezlədim sez bitikin ulam
tükəttim sezümni kurīttim kələm

3274 taki ma nəgü ərdi ərsə sezüm
kadaxīṇ təgürgəy tilin ay yüzüm

* * *

B241 C190

3275 bitik türdi badï əzə tamqalap
sunup bərdi əgdülmix aldï ulap

* * *

3276 əlig aydï barqïl takï ma nəgü
yaraqlïq səz ərsə təgür ay bəgü

3277 katïqlan anï kəldür əmdi maŋa
kuruq kəlmə ansïz maŋa ay toŋa

3278 biliklig nəgü tər əxitgil əzüŋ
yalavaq tətik ïd tutuz ma səzüŋ

3279 nəgü tutzayïn mən saŋa əmdi səz
kamuq səz səninḍə aya kəŋli tüz

3280 nəgü səzləgü ərsə səzlə tilin
yaraqï nə ərsə sən andaq kïlïn

* * *

3281 iləl təp turup qïktï əgdülmixə
ol əḍgü kïlïnq birlə igḍilmixə

3282 atïn mindi əvkə yüz urdï turup
kəlip tüxti kirḍi yaka kur yərüp

3283 yaxïk yandï yərkə yakurdï baxïn
yaruk dunya mənzi kïzardï ixïn

* * *

3275 تۇرۇپ خەتنى باغلاپ مۇھۇرلەپ ئۇ خان،
سۇنۇپ بەردى، ئوگدۇلمىش ئالدى شۇئان.

* * *

3276 ئېلىگ ئېيتتى: نىچۇك بولسا بار ئوزۇڭ،
دىگىن ئەي ئاقىل ھەم كېرەكلىك سوزۇڭ.

3277 تىرىشقىن، ئۇنى ئەمدى كەلتۇر ماڭا،
ئۇنىڭسىز قۇرۇق كەلمە، باتۇر، ماڭا.

3278 زىرەك ئەلچى ئەۋەت ھەم تاپشۇر سوزۇڭ، —
دىگەنتى بىلىملىك، ئىشتىكىن مۇزۇڭ.

3279 ساڭا تاپشۇراي مەن ئەمدى نىمە سوز،
پۈتۈن سوز سىنىڭدە، ئايا كوڭلى تۈز.

3280 نە ئېيتماق كېرەكسە، شۇ بولسۇن سوزۇڭ،
نە قىلماق كېرەكسە، ئۇنى قىل ئوزۇڭ.

* * *

3281 گۈزەل تەربىيىلىك، يەنە خۇش ئەدەپ،
بۇ ئوگدۇلمىش چىقتى "باش ئۇستىگە" دەپ.

3282 يۈنەلدى ئۇي تامان مىنىپ ئۇ ئېتىن،
كىرىپ سالدى توننى، يېشىپ بەلۋىغىن.

3283 قۇياش ياندى يەرگە ھەم قويدى بېشىن،
يورۇق دۇنيا مەگزى قىزارتتى تۇسىن.

3284 ķodï ïḍtï kəsmə yaruķ yüz tudï
sevüg zülfi toldï yuķaru ķoḍï

3285 turup yandï ķïldï bu yatqu nəmaz
təxək ķoldï yattï uḍïp bardï az

3286 bəlinlər oḍundï kətürdi baxïn
ķara zəngi ķïlmïx yüzini ïxïn

3287 turup yundï ķïldï yana tan nəmaz
du'a ķïldï təsbiḥ yəmə küḍti az

3288 tuma torķu ķalķan kətürdi uxun
yaruķ yüz külər təg yarudï azun



3284 يېيىپ ساچمن ساما، ياپتى نۇر يۈزىن،
گۈزەل زۈلپى قاپلاپ كەتتى يەر يۈزىن.

3285 تاھارەت ئېلىپ قىلدى خۇپتەن ناماز،
توشەك سالدى، ياتتى، ئۇخلىدى بىر ئاز.

3286 چوچۇپ ئويغاندى، باش كوتەردى شۇئان،
قارا زەڭگى[167] قىلمىش يۈزىنى تۇمان.

3287 تاھارەت ئېلىپ قىلدى بامدات ناماز،
دۇئا تەسبىھ قىلىپ، تۇردى ئۇ بىر ئاز.

3288 يېپەك قالقان بېشىن چىقارغان ھامان،
يورۇق يۈز كۆلەردەك يورىدى جاھان.



## قىرقىنچى باپ

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئودغۇرمىش قېشىغا بارغانلىقى بايانىدا

3289 ئىگەرلىدى تېزدىن ئېتىنى تۇتۇپ،
قېرىنداش سارى كەتتى ئۆيدىن تۇرۇپ.

3290 قېرىنداش ماكانىغا بارغان ھامان،
ئېتىدىن چۈشۈپ ماڭدى پىيادە راۋان.

3291 ئىشىك قاقتى ئاستا قولىن تەككۈزۈپ،
توختاتتى ئودغۇرمىش تائەتنى، قوپۇپ.

3292 قوۋۇق ئاچتى، چىقتى، قاياشىن كورۇپ —
قۇچاغلاپ ئىسەنلەشتى، يۈز-كوز سويۈپ.

3293 قولىن تۇتتى، ئۆيگە باشلىدى شۇئان،
بېرىپ جاي ئولتۇردى، قولىن تۇتۇبان.

3294 ناھايەت سويۈندى قاياشىن كورۇپ،
خۇداغا شۇكۇر قىلدى كوپ مەدھى ئوقۇپ.

3295 نە خۇش بىر سويۈنچتۇر كىشى ئايرىلىپ،
سالامەت قوۋۇشسا، كەر ئىستەپ كېلىپ.

3296 nə ədgü bolur ol kadaxtin yirap
barip təgsə tuxsa yaqukluk ulap

3297 nə kərklüg bolur kər baqirsak kadax
kadaxka yaqukluk ulasa adax

3298 nə kərklüg bolur kər baqirsaklikin
kadaxka kadax kənli bolsa yakin

3299 nəgü tər əxitgil baqirsak kadax
yakinlik ulaqli kənüldəx adax

3300 kamuq qəyib əzlər kərüxsə kəzün
sakinq boldi kisqa səvinqi uzun

3301 nə kərklüg bolur kər kixi adrilip
səlamət kavuxsa iki əz əzün

## ODQURMIX SUALI ƏGDÜLMIXKƏ

3302 ayitti kadaxlarin odqurmixa
əsən təp həbər bərdi əgdülmixə

3303 yana aydi odqurmix ayqil mana
kali kəldin əmdi nə boldi sana

3304 əxittim səni mən əlig birlə təp
bodunka tusulur bilik birlə təp

B243
3305 nəlük kəldin ərki olarni kodup
bodun yüklərin sən boyunka yüdüp

## ƏGDÜLMIX JƏWABI ODQURMIXKA

3296 نە ياخشى بولۇركىم، قاياشتىن يىراق—
بولۇپ، سوڭ كورۇشمەك، يانا قوۋۇشماق.

3297 نە كوركەم بولۇر، كور، كويۇمچان قاياش،
قاياشقا يىقىنلىق كورسەتسە ئاداش.

3298 نە كوركەم بولۇر، كور، كويۇمچانلىقتىن،
قاياشقا قاياش كوڭلى بولسا يىقىن.

3299 نىمە دەر، ئىشىتكىن، كويۇمچان قاياش،
كوڭۇلدىن يىقىنلىق ئۇلىغان ئاداش:

3300 جۇدالىق سوڭىندا كورۇشسە ئادەم،
سويۇنچى ئۆزىرار ھەم قىسقىرار غەم.

3301 نە كوركەم بولۇر، كور، كىشى ئايرىلىپ،
سالامەت قوۋۇشسا كەر ئىككى ھەمدەم.

## ئۇدغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىشكە سوئالى

3302 سورادى ئۇدغۇرمىش قېرىنداشلىرىن،
يەتكۈزدى ئۆگدۈلمىش ساقلىق خەۋىرىن.

3303 يەنە ئېيتتى ئۇدغۇرمىش: ئېيتقىن ماڭا،
نىچۈن كەلدىڭ ئەمدى، نە بولدى ساڭا؟

3304 ئىشىتتىم سېنى مەن ئېلىگ بىرلە دەپ،
خالايىققا نەپلىك بىلىك بىرلە دەپ.

3305 نىچۈن كەلدىڭ بۈگۈن بۇلارنى قويۇپ،
خەلق يۈكلىرىنى بويۇنغا يۈدۈپ؟

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئۇدغۇرمىشقا جاۋابى

3306 vanut bərdi əgdülmix aydï əzüm
sə̣ni arzuladï ay kərklüg yüzüm

3307 turup kəldim əmdi kərəyin tə̣yü
saḳïnq ḳaḍoɪu baoɪïn yərəyin tə̣yü

C192

3308 küsər ərdim artuḳ sə̣ni kərgükə
bu kün buldum inqlik saṇa kəlgükə

3309 pütə kəqti əḍlək sə̣ni kərmədim
tilər ərdim arzun əḍi bulmadïm

3310 əḍi əmdi ərmix munuḳï əzüm
saṇa tuxtï xükrin ḳïlur til səzüm

3311 əsən bolsa ərmix bu yalṇuḳ əzi
tiləkkə təgir ay baoɪïrsaḳ ḳozï

3312 nəgü tə̣r əxitgil küsəmix kixi
kəqər əḍləkig kəḍ sïnamïx kixi

3313 tirig bolsa yalṇuḳ tiləkin bulur
tilək buloɪuḳa mün tiriglik bolur

3314 tirig bolsa yalṇuḳ tiləp tapxur oḳ
əsən bolsa barmïx yana ḳavxur oḳ

3315 tiriglik tiləgil tiləmə tilək
tilək buloɪuka bu tiriglik yələk

3316 bayat bə̣rdi ahir tiləkim maṇa
əsənlik bilə mən ḳavuxtum saṇa

3317 aḍïn ma səzüm bar bu səzdə basa
anï ma ayayïn əzüṇ tïṇlasa

3306 جاۋاپ بەردى ئوگدۇلمىش، ئېيتتى: ئوزۇم—
سېنى دەپ كەلدىم، ئەي گۈزەل يۈزلۈكۈم:

3307 تۇرۇپ كەلدىم سېنى كورەيمەن دىبان،
ئەلەم-قايغۇ باغىن يىشەيمەن دىبان.

3308 قىلاتتىم ئۈمىت كوپ سېنى كورگىلى،
ۋاقىت تاپتىم بۈگۈن ساڭا كەلگىلى.

3309 ئۇزۇندىن بۇيان مەن سېنى كورمىدىم،
تىلەيتتىم كورۇشنى، ۋاقىت تاپمىدىم.

3310 بۈگۈن ۋاقتى كەپتۇ مانا، مەن ئوزۇم—
ساڭا كەلدىم، شۈكرى قىلۇر تىل-سوزۇم.

3311 كىشى گەر ئېسەن-ساق، بولۇركەن ئوزى،
تىلەككە يېتەر، ئەي كويۇمچان قوزى.

3312 نىمە دەر، ئىشىتكىن، ئارزۇ قوچقان ئەر،
ئوتكۈنچى زامانىنى سىناپ كورگەن ئەر:

3313 تىرىك بولسا ئىنسان تىلەگىن تاپۇر،
تىلەككە تىرىكلىك سەرمايە ئېرۇر.

3314 تىرىك بولسا ئىنسان تىپىشۇر يەنە،
ئېسەن بولسا، كەتكەن قوۋۇشۇر يەنە.

3315 تىرىكلىك تىلە سەن، تىلىمە تىلەك،
تىرىكلىك تىلەككە يېتىشكە يولەك.

3316 خۇدا بەردى ئاخىر تىلەگىم ماڭا،
ئېسەنلىك بىلەن مەن قوۋۇشتۇم ساڭا.

3317 يەنە بىر سوزۇم بار بۇ سوزدىن كېيىن،
ئىشىتكىن ئۇنى سەن، ساڭا ئېيتايىن.

## 41

B244

# ODOIURMÏX ӨGDÜLMIX BIRLӘ MUNAŽӘRӘ KÏLMÏXÏN AYUR

3318 yanut bәrdï өgdülmix aydï sөzün
әxittim sөzümni әxitgil өzün

3319 yakïnlïk ulamïx üqün bir bayat
muyan bәrsü min min tümәn әdgü at

3320 takï bir sөzüg ay nә әrki adïn
anï ma manа sөzlә kodma kәdin

## ӨGDÜLMIX JӘWABÏ ODOIURMÏXKA

C193

3321 jәwab kïldï өgdülmix aydï bu sөz
sәni kөrdi әrsә yaruk boldï kөz

3322 kixi өz tilәkin yorïsa yoluoı
anar tәgmәz әmgәk ay bilki uluoı

3323 nәgü tәr әxitgil sïnamïx sөzi
anïn mә'nisi uk ay kөnli yazï

## قىرقىنچى باپ

## ئۇدغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىش بىلەن مۇنازىرە قىلغانلىقى بايانىدا

3318 جاۋاپ بەردى ئۇدغۇرمىش، ئېيتتى: سوزۇڭ —
ئىشىتتىم، سوزۇمنى ئىشىتكىن ئوزۇڭ.

3319 بۇ قىلمىش يېقىنلىق ئۈچۈن بىر بايات،
ئەجرىڭگە تۆمەن مىڭ بەرسۇن ياخشى ئات.

3320 سېنىڭ ئۇ يەنە بىر سوزۇڭ نىبەكىن،
ئۇنى ھەم ماڭا ئېيت، قالدۇرما كېيىن.

### ئۆگدۈلمىشنىڭ ئۇدغۇرمىشقا جاۋابى

3321 ئۆگدۈلمىش دېدىكىم، شۇدۇركى سوزۇم،
سېنى كورمەك بىلەن يورۇشتى كوزۇم.

3322 كىشى ئوز تىلەگى بىلە يۈرسە يول،
ئەي ئىلمى ئۇلۇغ ئەر، جاپا چەكمەس ئول.

3323 نىمەدەر كوپ ئىشنى كورگەن بىر ئەرەن،
ئەي كوڭلى كەڭ، ئۇنىڭ مەناسىن چۈشەن:

3324 ķayu ixkə arzu yorïsa tilək
adaķ ursa buldï ol arzu yələk

3325 tilək birlə manşa yïraķ yər yaķïn
ķaqan kərsə yüzin bulur jan ilək

3326 yana aydï əgdülmix ux bu əzüm
saņa ķaḍoıura tildə kəsməz səzüm

3327 ulux kəndni ķoḍtuņ yaķïn ķa ķadax
kixidə yïrədiņ bilix yoķ adax

3328 aoıïr yük yüḍüp bu əzüņ yalņuzun
yaliņ aq yorïr sən nə yunqïoı əzün

3329 ķadax kəņli barqa saņa ķaḍoıurar
kərü iḍsa bulmaz kəņül yəlgürər

3330 apa ooılanï barqa yalņuz umaz
əzüņ munda yalņuz ķalï igləməz

3331 bu ķaḍoıu məni əvdə yatoıurmadï
saķinq ķaḍoıu birlə əzüm umadï

3332 saņa oķ tərütmədi tənri tamuoı
saņa aymadï bu 'əżabïoı ķamuoı

B245

3333 nəgü ol nəlük munqa əmgər əzüņ
maņa bəlgülüg ay biləyin səzüņ

## OḌOIURMÏX JƏWABÏ ƏGDÜLMIXKƏ

3334 yanut bərdi oḍoıurmïx aydï bu səz
əxittim əxitgil jəwab bərsü əz

C194

3335 bu səz kim sən aydīn̡ baoqirsaklīk ol
kadax bəlgüsi həm yaoquk yaklīk ol

3336 kadax kadoqularīn kadax yəməsə
adīn yat kaqan yər kadax bolmasa

3337 əzüm ka kadaxtīn nəqə adrīlīp
nəlük turoqay ərdim bu yərkə kəlip

3338 baka kərdüm əmdi dinim yəgliki
bu yərdə kəründi əzüm yəgliki

3339 anīn kəldim əmdi bu yərkə turup
bayat tapoqi kīlsa mən yalnuz bolup

3340 bu dunya ixinə katīlmīx kixi
kīlumaz tapuoq birlə 'ukbi ixi

3341 bu həlkka təzü yapmaoqīnqa kapuoq
tərütügli rəbka kīlumaz tapuoq

3342 həwa nəfs boyunin sīoqu kəd katīoq
əzün̡ ətrü bulsa tapuoqda tatīoq

3343 nəgü tər əxitgil sakinuk kixi
həwa birlə bolmaz pütün din ixi

3344 həwa nəfs bilə kər yaoqi ol ulüoq
bu iki azītur tapuoqqi kuluoq

3345 həwaka bolu bərsə tutoqun bolur
ət əz arzu bulsa məni kul kīlur

B246

3346 həwaka basīkma ukux birlə kəs
ət əz bax kətürsə bilik birlə bas

3335 نىمكىم، سەن ئېيتتىڭ كويۈمچانلىقىڭ،
يېقىنلىق نىشانى، قېرىنداشلىقىڭ.

3336 قاياشنىڭ غېمىنى قاياش يېمىسە،
بولەك يات قاچان يەر، قاياش بولمىسا؟

3337 جېمىكى قاياشتىن ئۈزۈن ئايرىلىپ،
نېچۈن مۇنچە تۇردۇم بۇ يەرگە كېلىپ؟

3338 كى كوردۇم بۇ يەردە دېنىم خوپلۇقى،
بۇ يەردە كورۇنلدى ئۆزۈم خوپلۇقى.

3339 شۇڭا كەلدىم ئەمدى بۇ يەرگە يۈرۈپ،
قىلاي ھەققە تائەت دەپ يالغۇز بولۇپ.

3340 بۇ دۇنيا ئىشىگە چېتىلغان كىشى،
قىلالماس تائەتلە ئۇ دۇنيا ئىشى.

3341 پۈتۈن بۇ خەلققە ياپماستىن قوۋۇق،
ياراتقان خۇداغا تائەت قىلماق يوق.

3342 ھاۋا-نەپسى بويىنىنى سىققاندا قاتتىق،
شۇ چاغدا تاپارسەن تائەتتىن تاتىق.

3343 نىمە دەر ئىشىتكىن، تەقۋادار كىشى،
ھاۋا بىرلە بولماس پۈتۈن دىن ئىشى:

3344 ھاۋا، نەپس-بۇ، دىنىڭ بۈيۈك دۈشمىنى،
تائەتتىن ئازدۇرار ئۇلار بەندىنى.

3345 ھاۋاغا بېرىلمە، ئەر تۇتقۇن بولۇر،
دىسەم تەن ئارزۇسىن، مېنى قۇل قىلۇر.

3346 ھاۋاغا بېرىلمە، ئەقىل بىرلە كەس،
تېنىڭ باش كوتەرسە، بىلىم بىرلە باس.

3347 bu yaṇlïqı üqün mən ulux kənd ḳoḍup
bu yərkə sïqïndïm aqïr yük yüḍüp

3348 kixidə eṇin boldum ərsə ḳalï
ḳuruqı sezləməz mən nə 'əybət tili

3349 bu yalṇuz turur sən tədiṇ ay ḳadax
bayat yadï əx tap maṇa ay adax

3350 yaḳïn ḳa ḳadaxtïn yïraḳ bolduḳum
olarḳa toḍurmadïm aqïm toḳum

3351 boḍuṇ keṇli yuvḳa küḍəzməki sarp
keṇül sïnsa həşmï bayat 'ədli tap

C195
3352 nəqə bolmasa həlḳḳa məndin asïqı
yəmə kerməgəylər məniṇdin yasïqı

3353 asïqı yas nə əḍgü nə əsiz barï
bayattïṇ turur ker anïṇ təḳdiri

3354 bu 'ərxta ḳoḍï ker šəraḳa təgi
tezü barqa bir təg bayatḳa muṇï

3355 nəgü bar kixilər ara ay külüg
asïqı tut ya ḳor yas saṇa bəlgülüg

3356 nəgü asqï bar təp ayur sən tapuqı
tapuqı ḳulluḳ ol ḳulḳa aqtï ḳapuqı

3357 ḳul atï anïn boldï ḳulḳa ataqı
tapuqı ḳïlsa tün kün ulanulsa taqı

3358 yaratsa yaratmasa ərklig bayat
tapuqı atï tildə atamasa at

3347 ئاشۇنداق سەۋەپتىن شەھەرنى قويۇپ،
بۇ يەرگە كېلىپمەن ئېغىر يۈك يۈدۈپ.

3348 يۈرۈپمەن كىشىدىن ئەگەر ئايرىلىپ،
قۇرۇق سوزلىمەسمەن، نە غەيۋەت قىلىپ.

3349 كى يالغۇز تۇرۇرسەن دىدىڭ ئەي قاياش،
خۇدا يادى ھەمرا، ماڭا بەس، ئاداش.

3350 قېرىنداش-يېقىندىن گەر ئولدۇم يىراق،
تۇيىدۇرماي ئوتەرمەن ئاچ-توقۇم بىراق.

3351 خەلق كوڭلى نازۇك، ئالماق ئۇنى تەس،
كوڭۇل سۇنسا قارشى، خۇدا ئەدلى بەس.

3352 خەلق گەرچە مەندىن نەپ-پايدا كورمەس،
ئۇلارغا مېنىڭدىن زىيانمۇ يەتمەس.

3353 زىيان-نەپ، نە ياخشى-يامانلىق، بارى،
خۇدادىن كېلۇر بۇ، ئۇنىڭ تەقدىرى.

3354 بۇ ئەرشتىن تۇۋەن يەر ئاستىغىچە تا،
ئېرۇر ھەممە بىردەك مۇھتاج خۇداغا.

3355 زىيانمۇ، يا پايدا، كىشىلەر ئارا—
نىمە بار، ئەي مەشھۇر، بۇ مەلۇم ساڭا.

3356 سورايسەن نە پايدا تائەتتىن دىبان،
بۇدۇر قۇللۇق، ئىشىك ئاچار قۇل سايان.

3357 قۇل ئاتى نام ئولدى قۇلغا شۇنىڭچۇن،
بىرىپ تاقىتا قىلسۇن تائەت كۈنمۇ-تۈن.

3358 قوبۇل قىلسۇن خۇدا ۋە يا قىلمىسۇن،
بۇ تائەت زىكرى ھىچ تىلدىن چۈشمىسۇن.

3359 bu yalnuzlukumdīn mana yasī yok
ət əz din əsənin munīn buldum ok

3360 nəgü tər əxitgil bu bəyt ayoquqī
taxī kərmə mə'ni baka kər iqi

3361 yorī yalnuz əxsiz ay yalnuk uzī
tutī kildī yalnuz tili kər səzi

3362 tapuoqqī tapīnsa bu yalnuz əzün
nəgü kor kīlur künkə yalnuz əzi

B247
3363 kixikə katīlmaknī əgdün kadax
nəgü təg katīloqu ya bolsa adax

3364 mana kəlmixində bərü mən bu kün
tapuoqdīn kəsildim baka kər əgün

3365 tək ək bir sana əz katīlmīx üqün
yasī munqa ərsə küqəmə küqün

3366 əzüm kirsə əmdi kixilər ara
kaqan təggə əlgim tapuoqka kərə

## ƏGDÜLMIX JƏWABĪ OĐOIURMĪXKA

C196
3367 yanut bərdi əgdülmix aydī səzün
əxittim əxit sən əvürmə yüzün

3368 sən aymīx bu səz barqa andaoq turur
həkikət kərü barsa tīldaoq turur

3369 kixikə tusuloqu kərək bu tirig
tirig tutsa atīn kopursa ərig

3370 يوق ئەرسە تىرىكلىك نىشان بەلگۈسى،
ئۆلۈك ياخشىلىقىن نەدىن بىلگۈسى؟

3371 خوتۇن ئال، ئۇ تۇغسۇن ئوغۇل-قىز قەۋەت،
دىسە ئەۋلادى يوق، ئەرمەن ئۆچۈن سەت.

3372 نىمە دەر، ئىشىتكىن، كىشىلەر خىسلى:
خوتۇندۇر نەسىلنى ئۈزمەسلىك يولى.

3373 ئوغۇل-قىزسىز ئۆتكەن پۇشايمان يىدى؛
كېيىن كەلگۈچى قىل ئوغۇل-قىز، دىدى.

3374 ئۆزىدىن بىر ئەۋلات قالدۇرسا كىيىن،
ئۆنى ئۆلدى دىمەي، تىرىكتۇر دىگىن.

3375 نەسلىسىز ئۆلسە ئەر، تۈگەيدۇ ئۇرۇق،
جاھاندا ئات، ئورنى قالۇر بوش-قۇرۇق.

## ئودغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىشكە جاۋابى

3376 جاۋاپ بەردى ئودغۇرمىش: بۇ ھەقىقەت،
بۇنىڭدا يەنە بار بولەكچە ھالەت:

3377 ئەگەر ياخشى بولسا ئوغۇل-قىز زىرەك،
سېنىڭ ئىپتىقىنىڭدەك بولۇر ئۇ، دىمەك.

3378 يامان بولسا لېكىن، يىغلاتقاي سېنى،
سەن ئۆلگەندە، تېزلا ئۇنۇتقاي سېنى.

3379 يامانلاپ ئېتىڭنى، قاغىش ياغدۇرار،
بولۇپ چوڭلارىڭ باش، ياتلار تىللىشار.

3380 ئوغۇل-قىز يىغىدۇر، يىغى نە كېرەك؟
يىغىسىز تىرىكلىك تېخى ئەزگۈرەك.

3381 yaqïdïn nəgü təg yarukluk bolur
yaqï atï yaska tanukluk bərür

3382 nə ədgü bilik bərdi bilki koyuq
oqul kïz atï ərkə kətməz oyuq

C197
3383 munar menzər əmdi biliklig sezi
keni sezləmix kersə kenli yazï

3384 əzün sizoqurur sən oqul kïz təyü
bu əmgək bilikli oqul kïz kayu

3385 tərər sən həramioq barir sən kalïr
sən inqïk yəyü bar ol arzu yəyü

3386 kəmə mindi sakin kisi alquqï
teniz otra kirdi kəmə mingüqi

3387 oqul kïz terüsə kəməsi sïnur
kəmə sïnsa suvda tirig kim kalur

3388 oqul kïz atasïn suyurkaqu ol
oqul kïz atasï yəmi aqu ol

B249
3389 oqul kïz əsizi atada kədin
atamaz atasïn anasïn adïn

3390 bu yanlïq 'iyaldïn kaqar bar wəfa
kilikï yavuz ol kïlïnqï jəfa

3391 oqul kïz atasï tü əmgək kerər
bəla mihnət ərsə yanan təg yüdər

3392 adax koldax ərdəx tutunqu tədin
bu ədgü ədi tərs yüki yüdməkin

3381 يېغىدىن نىچۈكمۇ راھەتلەر كېلۇر؟
يېغى ئاتى زىيانغا گۇۋالىق بېرۇر.

3382 نە ياخشى بىلىم بەردى ئىلمى چوڭقۇر:
ئوغۇل ـ قىز ئېتى ئوچمەس گولەڭگە ئېرۇر.

3383 بۇڭا ئوخشۇشۇر بىر بىلىملىك سوزى،
سوزى توغرا، گوڭلى تولا تۇز ئوزى:

3384 ئوغۇل قىزنى دەپ سەن، دىلىڭ سىرىلۇر،
قەيەردە ئوغۇل ـ قىز بۇ دەرتنى بىلۇر؟

3385 يىغارسەن هارامنى كېتەرسەن، قالۇر،
سەن يىغلاپ كېتەرسەن، ئۇ هوزۇر گورۇر.

3386 كېمگە چۈشكۈچى ـــ خوتۇن ئالغۇچى،
دېڭىز ئىچرە كىرەر ئاڭا چۈشكۈچى.

3387 توغۇلسا ئوغۇل ـ قىز، كېمسى سۇنۇر،
كېمە سۇنسا سۇدا تىرىك كىم قالۇر؟

3388 ئوغۇل ـ قىزغا ئاتا بولغاننى كەچۇر،
ئۇنىڭكىم، يىگەنى بىر زەھەر ئېرۇر.

3389 ئوغۇل ـ قىز يامانى ئاتادىن كېيىن،
ئاتىماس ئاتاسى، ئاناسى ئېتىن.

3390 بۇ ياڭلىغ ئوغۇل ـ قىز قىلۇرمۇ ۋاپا؟
ياماندۇر پەيلى ھەم قىلىغى جاپا.

3391 ئوغۇل ـ قىز ئاتاسى كوپ ئەمگەك چېكەر،
بىلا بىرلە مېھنەتنى يىلدەك يۇدەر.

3392 ئاداش، دوست، قېرىنداش تېپىپ تۇت دېدىلەڭ،
بۇ ياخشى، ئۇ بىر يۇك، تەستۇر يۇدمىكلىڭ.

3393 مۇنەۋۋەر، بىلىملىك، ھېكىم نە دېمىش:
كىشى كۆڭلى نازۇك، كۆزەتمەك تەس ئىش.

3394 كوياكى بىر شىشە ئېرۇر بۇ كۆڭۈل،
سۇنۇپ كەتمىسۇن ئۇ، ئاۋايلا ئوغۇل.

3395 كۆڭۈل نازۇك نىمە، تەجرىبە شۇدۇر،
ئىسسىقتا ئېرىپ تېز، سوغۇقتا توڭۇر.

3396 ئاداش كۆڭلى سۇنسا، بولۇر زور يېغى،
يېغى بىرلە بولماس ھوزۇر ھېچ چېغى.

3397 يېغى بولسا، تۇرمۇش تېتىقسىز بولۇر،
يېغى قايدا بولسا، زىيانى تېگۇر.

3398 نىچەكىم، كىچىكتۇر ئۇ دۈشمەن ساڭا،
ھىساپلا ئۇنى زور، ئەي باتۇر توڭا.

3399 چىۋىن بولدى پىلنىڭ يوغان دۈشمىنى،
چېقىۋەرسە، ئاخىر سەكرىتۇر ئۇنى.

3400 نەدەر، ئاڭلا، دۈشمەنلىك ئولغان كىشى،
ئۇرۇشۇپ يېغىلە تۈگىگەن يېشى:

3401 غاپىل ئولما، دۈشمەن كىچىك دەپ ئوزۇڭ،
نىچۈن قورقايسەن دەپ، چوڭ ئېيتما سوزۇڭ.

3402 ئەگەر بولسا دۈشمەن، غاپىل بولمىغىن،
يېغىنا يېغى بول، دوستقا ئاچ يۈزۈڭ.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئودغۇرمىشقا جاۋابى

3403 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش ئاغزىن ئېچىپ،
دېدى: ئاڭلا سوزۇم، كۆڭۈلنى بېرىپ.

3404 tərütti bayat bu azunuq bilip
yəgü iqgü idti həlakdin kilip

3405 katilsa karilsa tutup ədgü əx
əxi ədgü bolsa kilur ədgü ix

3406 kixi asoqi bolsa kixikə katil
kixikə tusulmak kixi asoqi bil

3407 bu yalnuz yorioqli kixi kivqaki
kixikə tusulmaz bolur ay aki

3408 kixikə tusulmaz kixi ol elüg
tusuloqil elüg bolma ərsig külüg

3409 təlim bolsa ərkə adax koldaxi
yadildi ati əlkə ətti ixi

3410 bu dunya iqində bulur bu tilək
kali 'ukbi kolsa bu ol həm yələk

3411 sakinq kadoqu bolsa yuluoqlar ezüg
səvinq bolsa səvnür yarutur kezüg

3412 yadar ərdəmin barqa həlkka ayur
münin kersə kizlər til aqmaz tuyur

3413 yaoqi ol ərig yatsa odoquroquqi
münin ərdəmin əlkə bildürgüqi

C199
3414 yaoqi bolmaoqinqa ər ərsigliki
kaqan bəlgürər əldə ati keki

B251
3415 eküx bolsa əmdi bu ərdəm kimin
eküx boldi tənsiz yaoqisi anin

3416 kimiŋ ərdəmi bolsa əşli aoqi
yətiz əl kixisi ol ərkə yaoqi

3417 kəd ərkə bolur ker yaoqi bəlgülüg
yavuzka yaoqi yok yavuz ər elüg

3418 kayu ərkə duxman yumitsa kalin
ol ər ərdəmi ərdə artuk bilin

3419 yaoqi birlə təgxip ər ati bədür
yaoqisiz kixi ati kopmaz yatur

4320 nəgü tər exitgil ker ərdəmlig ər
bu ərdəm bilə ər tilək arzu yər

3421 nəgü ər bolur ker miŋ ər duxmani
miŋər sezləməsə küniŋə ani

3422 berimü bolur kergil itta kayar
udula əxitsə miŋ itlar üni

3423 kixig sondamaz mən tədiŋ yalŋuzun
kuruoq sezləməz mən tədiŋ til sezüŋ

3424 kimi sezləgəy sən kixi bolmasa
kixilər arala ezüŋ turmasa

3425 ər ol ər turur ker kixilər ara
yorip til küdəzsə bu bulsa terə

3426 irik sezkə yumxak yanut kilsa ez
aqioq sezləsələr süqig tutsa sez

3427 kixi yüki yüdsə yüdürməsə yük
jəfa kilsalar bu wəfa kilsa xük

3416 كىم ئاسىل بولۇركەن پەزىل-نەسەپتە،
بولۇر كوپ دۈشمىنى تەرەپ-تەرەپتە.

3417 بولۇر ياخشى ئەرگە يېغى بەلگۈلۈك،
يامانغا يېغى يوق، ئۇ چۈنكى ئۆلۈك.

3418 قايۇ ئەرگە دۈشمەن يىغىلسا تولۇپ،
بىلىڭكىم، ئۇ ئەرنىڭ پەزىلىتى كوپ.

3419 دۈشمەنلە كۈرەشكەن ئەر شوھرەت تاپۇر،
دۈشمەنسىز ئەر ئاتى قوپالىماي ياتۇر.

3420 نە دەيدۇ ئىشىتكىن، پەزىلەتلىك ئەر،
پەزىلەت بىلەن ئەر تىلەككە يېتەر:

3421 نىچۈك ئەر سانالۇر مىگەر دۈشمىنى—
ملىڭ غەيۋەت قىلمىسا ئۇنى ھەر كۈنى.

3422 كور، ئىتتىن قاچقان ئۇ بورى بولۇرمۇ،
ئاڭلانسا كەينىدىن مىڭ ئىتنىڭ ئۈنى.

3423 دىدىمىڭ يالغۇز ئۇتسەم، ئارلاشماي ئۆزۈم،
تىلىمدىن چىقارماسمەن قۇرۇق سوزۇم.

3424 قېشىڭدا كىشى يوق كىم ئاڭلار سوزۈڭ،
كىشىلەر ئاراسەن تۇرمىساڭ ئۆزۈڭ؟

3425 يىگىت شول ئېرۇركى، ئەل ئىچرە ياشار،
كۈزەتىپ تىلىنى ھەم توركە چىقار.

3426 يىرىك سوزگە يۇمشاق جاۋاپ بېرەر ئۇ،
ئاچچىق سوز ئېيتقانغا شىرىن سوزلەر ئۇ.

3427 يۇدەر ئەل يۈكىنى، يۇدكۈزمەس ئۇ يۈك،
جاپاغا قىلار ئۇ ۋاپا، يۈرۈپ شۈك.

3428 keņüldə kətərsə kər əq kəklərin
tilində yorïtsa keņildə barïn

3429 nəgü tər əxitgil kixi ədgüsi
bu ədgü bilə yadmïx atï küsi

C200
3430 irik sezləməgil kixikə tilin
irik sezkə aqrïr keņül kəq yïlïn

B252
3431 səni kim sekər ərsə egkil anï
otuņ ol bolur sən tüzünlər sanï

3432 jəfa kïloquqïka kïlu tur wəfa
wəfa ər kïlur ol əsizlər jəfa

3433 kəsilsə səniņdin yakïn ka kadax
yakïnlïk ula sən aņa ay adax

3434 saņa küq kïlur ərsə küqkəy kalï
kəqürgil anï sən bu ol din yolï

3435 yazuk kïlsa kul kün kəqür ol yazuk
bu yazuk kəqürmix muyan kïl azuk

3436 bu ol ərlik anïn ərən yük yüdüp
yorïr səbri birlə elümüg küdüp

3437 bu kün sən bir əvkə kirip yalņuzun
nə ədgü bulur sən ay kïlkï tüzün

3438 ərəz arzu ni'mət kezin kermədin
kümüx gəwhər altun bakïr bulmadïņ

3439 saray karxï yər suv səni birlə yok
at üstəm kïz oqlan kanï birlə yok

3428 كوڭۇلدىن چىقارۇر ئوچ-كەك كىرىسىنى،
تىلىدا ئېيتار ئۇ دىلىدا بېرىنى.

3429 كىشى ياخشىسى ئۇ، ئىشىت نىمە دەر،
قىلىپ ياخشىلىقنى، ئېتى چىققان ئەر:

3430 كىشىگە يىرىك سوز دېمىگۈچى بول،
يىرىك سوزدىن ئاغرار كوپ يىللار كوڭۇل.

3431 سېنى سوكسە كىم، گەر، سەن ماختا ئۇنى،
بولۇر ئۇ نادان، دەر ئەقىللىق سېنى.

3432 جاپا قىلغۇچىغا قىلىپ تۇر ۋاپا،
ۋاپانى قىلۇر مەرت، يامانلار جاپا.

3433 يىراقلاشسا سەندىن يېقىن ۋە قاياش،
ئۇلارغا يېقىنلاش ئوزەڭ، ئەي ئاداش.

3434 ئەگەر قىلسا زالىم ساڭا زۇلمىنى،
ئېرۇر دىن يولى بۇ: كەچۇرگىن ئۇنى.

3435 خاتا قىلسا دىدەك، قۇل، ئۇنى كەچۇر،
كەچۇرۇپ ساۋاپ ئال، بۇ ئوزۇق بولۇر.

3436 مەردانىلىق شۇ بولغاچ، يىگىت يۇك يۇدۇپ،
يۇرەر سەۋىر بىرلە ئولۇمىنى كۇتۇپ.

3437 بۇكۇن بىر ئوي ئىچرە سەن يالغۇز تۇرۇپ،
نە پايدا تاپارسەن، سەن ئەي خۇلقى خوپ؟

3438 يا راھەت، يا ئارزۇ، نېمەت كۇرمىدىڭ،
كۇمۇش-زەر، يا گوھەر ۋە مىس تاپمىدىڭ.

3439 ساراي-قەسىر، يەر-سۇ نە سەندە بولسا،
ئات-ئۇستەم[158]، قىز-ئوغلان نە بىللە بولسا؛

3440 kixilər ezə yok saŋa ərk əlig
ezüŋ yïqsa sən bolsa atïŋ silig

3441 kayu nəŋ bulup kodtuŋ əmdi anï
kayu təlvə zahid atadï səni

3442 eküxüg kodup ər azïq taplasa
bu ər etrü zahid bolur kur basa

3443 tiləp bulmasa barqa zahid bolur
şəbirda adïn hilə bulmaz turur

3444 ər ol ər bolur kər miŋ arzu bulup
aŋar yüz əvürsə ərən təg bolup

3445 yətürsə iqürsə qïqayka üləp
bayatka tapuq kïlsa keŋlin ulap

B253 C201

3446 kəlir bolsa dunya keŋül bamasa
barïr ərsə aqrïp kaxïn tügməsə

3447 kalï üstəsə əlgi arzu ezə
ezini tutunsa keŋül til tüzə

3448 bu sezkə yakar kersə mə'ni bu sez
əxit ixkə tutqil aya kilki tüz

3449 ərəndə əri ol kamuq nəŋkə ərk
bulup kïlqu yərdə ezin tutsa bərk

3450 takï ərdə yəgrək ərən ol turur
miŋ arzu bulup bu ezin tïdsa tərk

3440 قولۇڭ خەلقلەر ئۈزرە يا تۈستۈن ئەمەس،
تۇتۇپ ئۆزنى، ئالساڭ ئاتاق ياخشى، بەس.

3441 نىمە يىغدىلىق ئەمدى قويۇرسەن ئۇنى،
قايۇ تەلۋە ئاتار زاھىت دەپ سېنى؟

3442 يېتىپ كوپكە كۈچى، ئازنى خالىسا،
بولۇر شۇنداق ئەرنى زاھىت ئاتىسا.

3443 تىلەككە يەتمىگەنلەر زاھىت بولۇر،
بولەك ھىلىسى يوق، ئۇ سەۋىر قىلۇر.

3444 يىگىت شۇ ئېرۇركى، مىلىق ئارزۇ تېپىپ،
ئۆنىگدىن يۈز ئورسە، مەردانە بولۇپ.

3445 يىدۇرسە، ئىچۇرسە پەقىرگە بېرىپ،
تائەت قىلسا ھەققە دىلى باغلىنىپ.

3446 كېلۇر بولسا دۇنيا، كوڭۇل بەرمىسە،
كېتەر بولسا ئاغرىپ، يۈزىن پۈرمىسە.

3447 ئەگەر ئارزۇ ئۈزرە يېتىشسە قولى،
تۇتۇپ ئۆزنى، تۈزەلسە كوڭلى-دىلى.

3448 كېلەر مەنا ئۈزە ئۆيغۇن ئۇشبۇ سوز،
ئىشىت سەن، ئەمەل قىل، ئايا خۇلقى تۈز:

3449 ئەر شۇكى، جىمىگە قۇدرەتلىك تۇرۇپ،
قىلالسا ئىشنى ئۆزىن چىلىق تۇتۇپ.

3450 ئۆندىنمۇ مەردانراق يىگىت شول ئېرۇر،
مىلىق ئارزۇ ئۈزە ئالسا نەپسىن توسۇپ.

## OḌƢURMİX JƏWABİ ƟGDÜLMIXKƏ

3451 yanut bərdi oḍƣurmix aydï qïn ay
nəgü ol tiləkiņ aya kerki ay

3452 nəgü sezləsə mən sezümni yirip
jəwabïn kïlur sən ezümni sərip

3453 aquklu̧ƣ maņa ay tiləkiņ nə ol
nəgü ķoloƣu ərsə aqa sezlə ķol

## ƟGDÜLMIX JƏWABİ OḌƢURMİXĶA

3454 yanut bərdi egḍülmix aydï ezüm
tilək birlə kəldi aqayïn sezüm

3455 bu kün toƣdï əlig əxitti səni
eziņə kərəkləp ker ïḍtï məni

3456 ķatïƣ arzuladï səni kergükə
məni sezqi ïḍtï okïp əltgükə

B254
3457 nəqə mə aƣïr kəlsə baroƣu kərək
əligkə təgip bir kerüngü kərək

3458 əlig mə əḍi əḍgü sulṭan turur
boḍunķa baƣïrsaķ səvüg jan turur

3459 kim əlig yüzin kersə ķutluƣ bolur
ikigün azunda tükəl ķut bulur

C202
3460 nəgü tər əxitgil bu əl kənd bəgi
azun baxlap əlkə yətilmix egi

## ئودغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىشكە جاۋابى

3451 جاۋابەن ئودغۇرمىش دىدى: ئېيت چىنلىق،
نەدۇر ئاي يۈزلۈگۈم، تىلەگىڭ سىنلىق؟

3452 نىمە سوزلىسەم مەن، سوزۇمنى يىرىپ،
جاۋاپنى قىلۇرسەن مېنى رەنجىتىپ.

3453 ئۇچۇقراق ماڭا ئېيت، تىلىگىڭ نىمە؟
نىمە كۆتسەڭ ئۇنى ئېچىپ سوزلەۋە.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئودغۇرمىشقا جاۋابى

3454 جاۋاپ بەردى ئۆگدۈلمىش، ئېيتتى: ئوزۇم،
تىلەك بىرلە كەلدىم، ئاچايمەن سوزۇم.

3455 بۇ كۈنتۇغدى ئېلىگ ئىشتتى سېنى،
ئوزىگە كېرەك دەپ، ئەۋەتتى مېنى.

3456 تولا ئارزۇ قىلىپ كورۇشكە سېنى،
دەۋەتچى قىلىبان ئەۋەتتى مېنى.

3457 ئېغىر كەلسە قانچە، بىر بارماق كېرەك،
بېرىپ ئۇ ئېلىككە كورۇنمەك كېرەك.

3458 ئېلىگ بەكمۇ ياخشى بىر سۇلتان ئېرۇر،
خەلقپەرۋەر، ئوزى كويۇمچان ئېرۇر.

2459 كىم ئېلىگ يۈزىن كورسە قۇتلۇق بولۇر،
ھەر ئىككى جاھاندا تولۇق بەخت تاپۇر.

3460 نىمەدەر، ئىشتىكىن، بۇ ئەل-كەنت بېگى،
جاھاننى تۇتۇپ كەلگەن يېتىلمىش ئۆگى؛

3461 terülüg keni bəg kut ol bəlgülüg
kutī birlə təgrür tezükə ülüg

3462 kayuda qavīksa keni bəg atī
anar baroqu andīn bulur ər kutī

3463 bu kək tirgüki ol kenilik terü
terü artasa kək turumaz erü

3464 terülüg bu bəglər yok ərsə tirig
bayat buzoqay ərdi yəti kat yərig

3465 keni bəg yüzi kersə kutluoq bolur
muyanka təgir həm yazukī yulur

3466 bilir sən bu kün mən kixi boldukum
səbəb əlig ərdi yələkim tokum

3467 bayat bərdi ərdi ukux eg bilik
tezü ədgülükkə təgürdüm əlig

3468 bayat bərdi təwfik kamuoq ədgükə
bodun asoqīna həm yüki yüdgükə

3469 səni mə tilər əmdi əlig bu kün
əlig bir kīlīp yazsa bəglik tügün

3470 okitqī məni īdtī əmdi sana
məni yalnuz īdma ay ərsig tona

3471 bitik īdtī əlig ez əlgin bitip
nəgü sezlədi ərsə kergil okīp

* * *

3461 قانۇنلۇق ئادىل بەگ چىندىن بەخت ئېرۇر،
ئۇ بەختتىن ھەممىگە نەسىبە تېگۇر.

3462 ئادىل بەگ ئېتى قايدا بولسا مەشھۇر،
ئاڭا بارغۇلۇق، بەخت ئۇنىڭدىن تېگۇر.

3463 ئادىل قانۇن كوككە بىر توۋرۇك ئېرۇر،
بۇزۇلسا ئۇ قانۇن ئاسمان يىقىلۇر.

3464 يوق ئەرسە قانۇنلۇق بەگلەر مۇبادا،
يەتتە قات زېمىننى بۇزاتتى خۇدا.

3465 ئادىل بەگ يۈزىن كورسە، قۇتلۇق بولۇر،
ساۋابىن تاپۇر ھەم گۇنا يوقۇلۇر.

3466 ئادەم بولغۇنۇمغا، بىلسەڭ، بۇ زامان—
سەۋەپچى، يولەكچى ماڭا بولدى خان.

3467 خۇدا بەرگەچ ماڭا ئەقىل-ئاڭ، بىلىم،
پۈتۈن ياخشىلىققا يېتىشتى قولۇم.

3468 بېرىپ تەۋپىق خۇدا ياخشىلىق ئۈچۈن،
خەلق نەپئىنى دەپ كوتەردىم يۈكىن.

3469 سېنى ھەم تىلەر ئەمدى خاقان بۇ كۈن،
تۇتۇپ قولغا-قول يەشسە خانلىق تۈگۈن.

3470 قىلىپ دەۋەتچى مېنى ئەۋەتتى ساڭا،
مەن يالغۇز كەتمەيمن، ئەي باتۇر توڭا.

3471 ئەۋەتتى ئۇ خەت ئۇز قولىلە پۈتۈپ،
نىمە سوزلىگەن بولسا، كورگىن ئوقۇپ.

* * *

B255

3472 qïkardï bitik bərdi əlgin sunup
bitik aldï oꞅoꞅurmïx aqtï tunup

## OĐOꞅURMÏX SUALI ƟGDÜLMIXKƏ

3473 okïdï bitik kəq sakïndï uzun
ayur kəđ bilik bərmix əlig sezün

A99

3474 okïmïx əlig əmdi kəlgil təyü
kamuꞅ əđgülükni atamïx sayu

3475 bəđük ïx turur kər bu ixlər maņa
nətəg kïloꞅu ayoꞅïl kəņəx bər muņa

## ƟGDÜLMIX JƏWABÏ OĐOꞅURMÏXKA

C203

3476 yanut bərdi əgdülmix aydï əlig
səni sezləyü xük kurïtmaz tilig

3477 tili təprəsə sezdə atïņ qïkar
səni kergükə ol kez aqtï bakar

3478 kimi səvsə ərmix keņül arzulap
tilin sezdə atï yorïr sez ulap

3479 səvitmix nəgü tər bu bəytig okï
səvüglüg yüzi ol keņül tokluki

3480 keņül kimni səvsə kerür kezdə ol
kezün kanqa baksa uqar yüzdə ol

3481 keņüldə nəgü ərsə arzu tilək
aꞅïz aqsa barqa tilin sezdə ol

## ئۇدغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىشكە جاۋابى

3482 جاۋابەن ئۇدغۇرمىش دىدى: ئەي توغا،
ئىلاجى نىمەدۇر، كېڭەش بەر ماڭا.

3483 كويۇمچان قاياشىم ئۇزۇكسەن يېقىن،
كېڭەش بەر، ئادا قىل قاياشلىق ھەققىن.

3484 بۇ ئىشتا قىلۇرمەن كېڭەشنى ساڭا،
بىلىملە مۇناسىپ كېڭەش بەر ماڭا.

3485 مېنى سەن قاياش بىل ۋە ياكى ئاداش،
ئاداشلىق، قاياشلىق ئىككىسى ئوخشاش.

3486 بۈگۈن چىن كويۇمچان ئېرۇرسەن ماڭا،
نىمە قىلغۇلۇق، ئېيت، پۈتەرمەن ساڭا.

## ئۆگدۈلمىشنىڭ ئۇدغۇرمىشقا جاۋابى

3487 ئۆگدۈلمىش بۇ ياڭلىغ قايتۇردى جاۋاپ:
تۇرما ئەي قۇتلۇق ئەر، مېنىڭدىن سوراپ.

3488 مېنى خان دەۋەتكە ئەۋەتتى ساڭا،
سالۇرسەن كېڭەشنى نېچۈك سەن ماڭا؟

3489 بارايلى دىمەكتىن بولەك يوق سوزۇم،
نېچۈك بارما دەيسەمەن ساڭا مەن ئۆزۈم؟

3490 سېنىڭ بىرلە بولسام، تولا پايدا، بىل،
ئۆز نەپسىن دىگەندە، كېڭەشمەس ئەتىل.

3491 نىمە دەيدۇ ئاڭلا، بىلىملىك چىگىل[159]،
بىلىمسىز ئىشتىكىن، بېرىپ بوي ئېگىل:

3492 ɵz asƣī tilərkə kȩņəxməgü sɵz
sanņa asƣī bolmaz aya ķutluƣ ɵz

3493 kȩņəx ol kixikə kȩņəx ay kadax
ol ər ķolmaz ərsə ɵz asƣīn adax

3494 ɵz asƣīn tiləgil ɵz ülgi üqün
yaraƣlīƣnī təņsiz turur tȩr küqün

3495 nəqə ix kixikə kȩņəxkü kərək
kɵņül taplamix ixni ķīlƣu kərək

3496 ɵzüņkə baƣīrsaķ səniņ ol ɵzüņ
kixikə īnanma kəsildi sɵzüņ

3497 sən ɵķ bil nəgü ķīlƣu ərsə kȩņəx
tiləmə məniņdin bu ixkə kȩņəx

B257

3498 sȩni alƣalī kəldim andīn turup
kȩņəx bu yorī barƣil əmdi ķopup

3499 kixilər arakī muyan əḑgülük
bu yȩrdə bulunmaz munu bəlgülük

3500 ulux kənd iqindəki əḑgü nəqə
sanņa sɵzlədim əmdi aḑra səqə

A100

3501 bilir sən bu sɵzlər kɵni sɵzlədim
sanņa əḑgü ķoldum bilir bir iḑim

3502 kixidin ķaqar sən nə ķīldī kixi
kixikə ķatīl ȩt kixilər ixi

3503 musulman ixin ȩt muņīņa yara
bayat bȩrgə uqmaķ kɵr ornuņ tɵrə

3492 ئۆز نەپسىن دىگەنگە سالما مەسلىھەت،
ئەي قۇتلۇق، ئۇنىڭدىن تەگمەس مەنپەئەت.

3493 شۇ ياڭلىغ كىشىگە كېڭەش سال قاياش،
ئۇل ئەركىم ئۆز نەپسىن كوزلىمەس، ئاداش.

3494 ئۆز نەپسىن دىگەنلەر ئۆز نەپسىنى دەپ،
يارامىلىقنى يارامسىز دەيدۇ كۆچەپ.

3495 ۋە بەزى ئىشلاردا كېڭەشمەك كېرەك،
لېكىن دىلغا ياققاننى قىلماق كېرەك.

3496 ئۆزۈڭگە كويۇمچان سىنىك ئۆز-ئۆزۈڭ،
كىشىگە ئىشەنمە، تۈگەت، بەس سوزۈڭ.

3497 ئۆزۈڭ بىل، بۇ ئىشقا نىچۇكتۇر كېڭەش،
بۇ ئىش ئۆزرە مەندىن ھىچ يوقتۇر كېڭەش.

3498 سېنى ئالغىلى كەلدىم ئاندىن يۈرۈپ،
كېڭەش شۇكى بارغىن، سەن ئەمدى قوپۇپ.

3499 ئەل ئىچرە تاپارسەن ساۋاپ، ياخشىلىق،
بۇ يەردە تېپىلماس، ساڭا بۇ ئېنىق.

3500 شەھەر-كەنتتە نەچچە ياخشىلىقلار بار،
ساڭا ئېيتتىم ئوچۇق-تەكرار ۋە تەكرار.

3501 ساڭا خوپلۇق تىلەپ، ئېيتقان بۇ سوزۈم—
بىلەرسەن، ئېرۈر راست، تەگرىمگە مەلۇم.

3502 كىشىدىن قاچارسەن، نە قىلدى كىشى،
كىشىگە قوشۇل، قىل كىشىلەر ئىشى.

3503 مۇسۇلمان ئىشىن قىل، چىقار ھاجىتىن،
بولۇر توردە جاي، ھەق بېرىپ جەننەتىن.

3504 كوڭۈل، تىلنى رۇس تۇت، خۇلقۇڭنى بەلەن،
ياشا قايدا بولساڭ سائادەت بىلەن.

3505 كىشىسىز يۈرمە، تۈز كىشىلەر ئارا،
كىشى ئەيىبى كورمە، ئۆزۈڭگە قارا.

3506 مۇنۇ بىر بىيىتكىم، كىلەر ماس بۇڭا،
ئوقى ئەي ھېكىم ھەم ئەمەل قىل ئاڭا:

3507 قەيەردە يۈرسەڭ يۈر، لېكىن ياخشى بول،
نەسەپكە ئەمەس، بول ياخشىغا كوڭۈل.

3508 ئۆتۈنۈتماس ئۆزىنى كىشى ياخشىسى،
قەيەردە يۈرسە ئۇ تىلەر ياخشى يول.

3509 كىشىكىم، ئۆز خۇلقىنى مەگەر قىلار يار،
قەيەردە تىلەسە، مىڭ خوپلۇق تاپار.

3510 كى ياخشى جىمىكى يەردە ياخشىدۇر،
بۇ ياخشى جاۋابىمۇ ياخشى بولۇر.

3511 خۇلقۇڭنى ياخشى قىل، يامان بولمىغىن،
قەيەر بولسا شۇندا يۈرى، قورقمىغىن.



# قىرىق ئىككىنچى باپ

# ئودغۇرمىشنىڭ ئۆگدۈلمىشكە دۇنيانىڭ ئەيىپلىرىنى ئېيتقانلىغى بايانىدا

3512 جاۋابەن ئودغۇرمىش دىدى: مەن ئوزۇم—
ئىشىتتىم سوزۇڭنى—ئىشىتكىن سوزۇم.

3513 بۇ دۇنيا ئوزىن بەك سويدۇرمىش ساڭا،
پۈتۈن ئەيىبى ئەردەم كورۇنمىش ساڭا.

3514 تاۋۇ ئەرمەس سىنىڭدىن، مەسەلدە كېلۇر:
سويۇلسە نىمكى، ئەيىبى يوق بولۇر.

3515 سەن سويگەچ جاھاننى، ئەي ئەلدە ئۇلۇق،
بار ئەيىبى كورۇندى، پەزىلەت تولۇق.

3516 ئىشىتكىن، نىمە دەر بۇ سويگەن ئادەم:
ئاشىق ئۈچۈن مەشۇق ئەيىبى زور ئەردەم.

3517 بۇ سويگۇ نىشانى شۇدۇر، ئەي شەۋكەت،
ھەر مەشۇق قۇسۇرى بولۇر پەزىلەت.

3518 ezüṇ dunya sevmix nixanï bu ol
ḳamuoı 'eybïn erdemke tutmïx keṇül

3519 negü teg eger sen bu dunya maṇa
aniṇ 'eybïnï men ayayïn saṇa

3520 apa yazdï erse bayat ḳinadï
bu dunya tünek ḳïldï erklig iḍi

C206
3521 tünekte ne arzu tïler sen tilek
tilek uqmaḳ iqre bolur ḳut yelek

3522 apa uqmaḳ iqre yeḍi ker evin
arïnoıu ḳïlïndï bu dunya evin

3523 bayat yermixi ol bu yek sevmixi
taḳï artuḳï ol sevüp salmïxï

3524 eḍürse bayat bir tilemix ḳulïn
aṇar dunya bermez arïtur yolïn

3525 ayï edgü ermez bu dunya ḳutï
bayattïn yïratur bu ol din yutï

B259
3526 bayat men tegüqi kixide hexï
azun ḳoldï bardï ol ït saḳïxï

3527 bayusa bolur ol boḍun ketkisi
qïoıaylïḳ bile ol keṇül ḳoḍḳïsï

3528 yalïṇ tooımïx er ker yalïṇ baroıu ol
nelük dunya termek yana ḳoḍoıu ol

3529 nelük arsïḳar sen aya eldeqi
ezüṇ iki künlük ḳonuḳ boldaqï

3518 سويۈپسەن جاھاننى، نىشانىسى شول —
كى، بار ئەيىبى پەزىلەت دەپتۇ كوڭۇل.

3519 جاھاننى نىچۈكمۇ ماختارسەن ماڭا،
ئۇنىڭ ئەيىبىنى مەن ئېيتايىن ساڭا.

3520 گۇنا قىلغاچ ئادەم[160] تەڭرى قىيىندى،
قىلىپ دۇنيانى زىندان، ئۇنى قامىدى.

3521 بۇ زىنداندا قانىداق تىلەرسەن تىلەك؟
بولۇر جەننەت ئىچرە تىسلەك، بەخت، يولەك.

3522 ئادەم بولدى جەننەتتە بۇغدايىنى يەر،
بۇ دۇنيا قىلىندى ئېرىغلانغۇ يەر.

3523 ھەق لەنەت قىلغاننى سۆيىدۇ شەيتان،
ھەق قوغلاپ ئەتكەننى ئۇندىنمۇ چەندان.

3524 خۇدا تاللىسا خالىغان قۇلىنى،
ئاڭا دۇنيا بەرمەي، پاكلار يولىنى.

3525 جاھان بەختى ياخشى بىر نەرسە ئەمەس،
قىلۇر ھەقتىن يىراق، دىنغا بەلا، بەس.

3526 "خۇدا مەن" دىگۈچى ئۇ تەلۋە كىشى،
بۇ دۇنيانى دەپ كەتتى، ئىت ئوخشىشى.

3527 كىشىكىم باي ئولسا، كىبىرلىك قىلۇر،
پەقىرلىق بىلەن ئۇ مۇلايىم بولۇر.

3528 يالاڭغاچ تۇغۇلدى، ئەر يىپلىق كېتۇر،
نىمەكە كىرەك مال، ئۇ ھامان قالۇر.

3529 نىچۈن ئالدىنارسەن ئايا ئۆلگۈچى،
ئۇزۇڭ ئىككى كۈنلۈك قونۇق بولغۇچى.

3530 bilir sən tiriglik ølümkə turur
anundī ølüm ux əḑiņə küḑür

3531 ķapuoɪ aqtī dunya taķī bir ķapuoɪ
ølüm ķapoɪī aqlur kirür həlķ ķamuoɪ

3532 øzüņ iki künlük arīnoɪu üqün
kərürdə kəyürmə øzüņni küqün

3533 yayīoɪ dunya ərsəl ķutī əvrülür
nəgü bərdi ərsə yana tərk alur

3534 aḑīrmaz kixisin ķuluoɪ ya bəgig
øḑürməz talusīn yavuz ma yəgig

3535 birig bəglənür kər taķī bir bəgin
oķīyu turur təgmə kündə øņin

A101

3536 kərü barsa dunya kəlikə sanī
əḑərsə ķaqar ķaqsa əḑrər səni

3537 muņar mənzər əmdi kərü bar bu søz
munīņ mə'nisi uķ aya kəņli tüz

3538 bu dunya ķaqar kim əḑərsə anī
ķalī ķaqsa andīn əḑərür səni

C207

3539 yana dinķa øqlüg bu dunya nəņi
yəsə dunya din yər baķa kər munī

3540 bəzənip bu dunya øzin kərkitür
ətinmix kəlin təg køņül yəlkitür

3541 køņül bərsə ķurtoɪa bolur bir turī
yaķa yəņ tutar kündə kəsməz urī

3530 بىلۈرسەن، تىرىكلىك ئۆلۈمگە ئېرۈر،
بۇ تۇرغان ئۆلۈم بىر ۋاقىتنى كۈتۈر.

3531 ئىشىك ئاچتى دۇنيا، يەنە بىر ئىشىك —
ئۆلۈم ئىشىگى ئېچىلۇر، كىرۇر چوڭ-كىچىك.

3532 ئۆزۈڭ ئىككى كۆڭلۈك ئاۋۇنچاقنى دەپ،
كويەر ئوتقا سالما ئۆزەڭنى كۆچەپ.

3533 بۇ دۇنيا ۋاپاسىز، بەخىت بى قارار،
نىمە بەرگەن ئۇلىسا، يانا تېز ئالار.

3534 دىمەس ئۇ كىشىنى قۇل ۋە ياكى خان،
نە ياخشى، ياماننى پەرق ئەتمەس هامان.

3535 بىرىنى قىلىپ بەگ، يانا بىرىنى —
ئۆزىگە قىچقىرىپ تۇرار هەر كۈنى.

3536 كولەڭگە كەبىدۇر دۇنيا، قارىساڭ،
قاچار ئۇ ئىزلىسەڭ، ئۇ ئىزلەر قاچساڭ.

3537 مۇڭا ئوخشار ئەمدى قارالسا بۇ سوز،
بۇنىڭ مەنىسىن ئۇق، ئايا كوڭلى تۇز:

3538 بۇ دۇنيا قاچاركىم ئىزلەرگەن ئۇنى،
ئەگەر قاچساڭ ئۇندىن، ئۇ ئىزلەر سىنى.

3539 بۇ دۇنيا مېلى دىنغا ئوچتۇر يانا،
مېلىڭ يەيدۇ دىننى، سەن كورگىن مانا.

3540 بىزەكلەپ بۇ دۇنيا ئۆزىن كورستۇر،
ياسانغان كېلىندەك دىلنى ئوينتۇر.

3541 كوڭۇل بەرسەڭ بولۇر، هاياسىز قېرى،
تۇتۇپ يەڭ-ياقاڭدىن، بىتمەس كەپلىرى.